دوكتۇر ــ ئابدۇلقادىر ئىبنى ئابدۇلئەزىز

# العمدة في إعداد العدة للجهاد في سبيل الله تعالى

# جىھاد تەييارلىقى ھەققىدە شەرئى ئاساس

## 2- قىسىم

مانا بۇ، ھالاك بولغانلارنىڭ روشەن دەلىلنى كۆرۈپ ئاندىن ھالاك بولۇشى؛ ياشايدىغانلارنىڭ روشەن دەلىلنى كۆرۈپ ئاندىن ياشىشى ئۈچۈن، كىشىلەر ئىچىدە تارقىتىلىشى زۆرۈر بولغان ئىلىمنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

تەرجىمە قىلغۇچى: ئابدۇلھەق دامۇللام

تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى
ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى

# مۇندەرىجە

بۇ بابتا تۆۋەندىكى مەسىلىلەر بايان قىلىنىدۇ:
بىرىنچى. ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەر ئۈستىدىكى باش مەسئۇللۇق مەجبۇرىيىتى
ئىككىنچى. ئەمىرنىڭ ئۆزى ئۈچۈن مەسلىھەت كېڭىشى تەشكىللىشى
ئۈچىنچى. ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بەيئەت ئېلىشى
تۆتىنچى. گۇرۇپپا ئەمىرلىرى ۋە خىزمەت مەسئۇللىرىنى تەيىنلىشى
بەشىنچى. ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكى كىشىلەرگە مېھرىبان بولۇشى ۋە بارلىق ئىشلاردا تەمكىن بولۇشى
ئالتىنچى. ئەمىرنىڭ جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلىشى
يەتتىنچى. ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنىڭ قابىلىيىتىنى يېتىلدۈرۈشى
سەككىزىنچى. ئەمىرنىڭ جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي جەھەتتە تەييارلىق كۆرۈشى
مەزكۇر مەسىلىلەرنىڭ بىر بۆلەكلىرى شەرىئەتتە پەرز، يەنە بىر بۆلەكلىرى مۇستەھەب بولۇپ ئۆز ئورنىدا تەپسىلىي توختىلىمىز.

### ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ بىرىنچىسى. قول ئاستىدىكىلەر ئۈستىدىكى باش مەسئۇللۇق مەجبۇرىيىتى

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «كُلُّكُمْ رَاعٍ وَكُلُّكُمْ مَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ الإِمَامُ رَاعٍ وَمَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ وَالرَّجُلُ رَاعٍ فِي أَهْلِهِ وَهُوَ مَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ وَالْمَرْأَةُ رَاعِيَةٌ فِي بَيْتِ زَوْجِهَا وَمَسْئُولَةٌ عَنْ رَعِيَّتِهَا وَالْخَادِمُ رَاعٍ فِي مَالِ سَيِّدِهِ وَمَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، وَكُلُّكُمْ رَاعٍ وَمَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ» «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، ھەممىڭلار ئۆز پاداڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر. خەلىپىمۇ پادىچى، ئۇمۇ ئۆز پادىسىدىن سورىلىدۇ. ئەر ئائىلىسىدە پادىچى، ئۇمۇ ئۆز پادىسىدىن سورىلىدۇ. ئايال كىشى ئېرىنىڭ ئۆيىدە پادىچى، ئۇمۇ ئۆز پادىسىدىن سورىلىدۇ. خىزمەتچى خوجايىنىنىڭ مېلىدا پادىچى، ئۇمۇ ئۆز پادىسىدىن سورىلىدۇ. سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە ئۆز پاداڭلاردىن جاۋابكارلىققا تارتىلىسىلەر».[1]

ئىمام نەۋەۋىي رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ‹پادىچى دېگىنىمىز — ئۆزىنىڭ باشقۇرۇشىدىكى ۋە نەزەر دائىرىسى ئاستىدىكى بارلىق نەرسىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى چىڭ تۇتىدىغان ئىشەنچلىك مۇھاپىزەتچىنى كۆرسىتىدۇ›.

بۇنىڭدىن شۇنى بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، ھەرقانداق بىر كىشىنىڭ نەزەر دائىرىسى ئاستىدا بىرەر شەيئى بولسا، ئۇنىڭغا ئادىللىق قىلىش ھەمدە ئۇنىڭ دىنى ۋە دۇنيالىقىغا ئالاقىدار بارلىق مەنپەئەتلىرىنى ئورۇنداش تەلەپ قىلىنىدۇ].[2]

ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «مَا مِنْ أَمِيرِ عَشْرَةٍ إِلا يُؤْتَى بِهِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مَغْلُولًا، حَتَّى يَفُكَّهُ الْعَدْلُ، أَوْ يُوبِقُهُ الْجَوْرُ» «ئون كىشىگە ئەمىر بولغان ئادەملا بولىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ قولى بويىنىغا باغلانغان ھالەتتە ئېلىپ كېلىنىدۇ، ئۇنى ئۇنىڭ قىلغان ئادىللىقى يېشىۋېتىدۇ ياكى قىلغان زۇلۇمى تېخىمۇ مەھكەم چىگىۋېتىدۇ».

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] «شەرھۇن نەۋەۋىي ئەلا مۇسلىم» 6- جىلد 300- بەت

يەنە بىر رىۋايەتتە: «وَإِنْ كَانَ مُسِيئًا زِيدَ غُلًّا إِلَى غُلِّهِ» «ئەگەر ئەمىر بولغان ئادەم گۇناھكار بولسا، تاقاقىنىڭ ئۈستىگە تاقاق سېلىنىدۇ»، دېيىلگەن.[1]

ئىبنى ئابباس τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «مَا مِنْ رَجُلٍ وَلِيَ عَشَرَةً إلا أُتِيَ بِهِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مَغْلُولَةً يَدُهُ إِلَى عُنُقِهِ حَتَّى يُقْضَى بَيْنَهُ، وَبَيْنَهُمْ» «ئون كىشىگە مەسئۇل بولغان ئادەملا بولىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ قولى بوينىغا باغلانغان ھالەتتە ئېلىپ كېلىنىدۇ، تاكى ئۇنىڭ بىلەن قول ئاستىدىكىلەر ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلغانغا قەدەر شۇ ھالەتتە تۇرىدۇ».[2]

**ئەمىرنىڭ مەركۇر باش مەسئۇللۇق مەجبۇرىيىتىنىڭ ئاستىغا تۆۋەندىكىلەر كىرىپ كېتىدۇ:**

(1) نامازنى ئەمىر ئۆزى ياكى ئورۇنباسارى ئوقۇپ بېرىش

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [مۇسۇلمانلارغا جۇمە نامىزى بىلەن جامائەت نامىزىنى ئوقۇپ بېرىدىغان ۋە خۇتبە ئوقۇيدىغان كىشىنىڭ جەڭ قوماندانلىرى بولۇشى سۈننەت چۈنكى دىنىنىڭ ئەڭ مۇھىم ئىشلىرى ناماز بىلەن جىھادتۇر.

پەيغەمبەر ρ مۇئاز τ نى يەمەنگە ئەۋەتكەندە مۇنداق دېگەن: «يا مُعاذُ إِنَّ أَهَمَّ أَمْرِكَ عِنْدِي الصَّلَاةُ» «ئى مۇئاز! مېنىڭ نەزىرىمدە سېنىڭ قىلىدىغان ئەڭ مۇھىم ئىشىڭ نامازدۇر».[3]

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇ قول ئاستىدىكى ئەمەلدارلارغا مۇنداق دەپ خەت يازغان ئىدى: {إِنَّ أَهَمَّ أُمُورِكُمْ عِنْدِي الصَّلَاةُ فَمَنْ حَفِظَهَا وَحَافَظَ عَلَيْهَا حَفِظَ دِينَهُ وَمَنْ ضَيَّعَهَا فَهُوَ لِمَا سِوَاهَا أَضيَعُ} {مېنىڭ نەزىرىمدە سىلەرنىڭ قىلىدىغان ئەڭ مۇھىم ئىشىڭلار نامازدۇر. كىمكى نامازنى تەئدىل ئەركان بىلەن ئادا قىلىپ ئۇنى مۇھاپىزەت قىلىدىكەن، دىنىنى ساقلاپ قالىدۇ. كىمكى نامازنى زايە قىلىۋېتىدىكەن، نامازدىن باشقا ئەمەللەرنى تېخىمۇ بەك زايە قىلىۋېتىدۇ}.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «الصَّلَاةُ عِمَادُ الدِّينِ» «ناماز دىنىنىڭ تۈۋرۈكى».[4]

ئەمىر بولغان ئادەم نامازدىن ئىبارەت دىنىنىڭ تۈۋرۈكىنى مۇستەھكەم تۇرغۇزسا، ناماز — قەبىھ ئىشلاردىن، گۇناھلاردىن توسىدۇ ۋە كىشىلەرگە باشقا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشتا ياردەم بېرىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اسْتَعِينُوا بِالصَّبْرِ وَالصَّلَاةِ إِنَّ اللَّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ] [ئى مۇئمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار. الله ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر].**[5]

الله تائالا يەنە پەيغەمبەر ρ گە خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **[وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلَاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا لا نَسْأَلُكَ رِزْقًا نَحْنُ نَرْزُقُكَ وَالْعَاقِبَةُ لِلتَّقْوَى] [(ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزۈڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشتا چىداملىق بولغىن. سەندىن بىز رىزىق تەلەپ قىلمايمىز، ساڭا بىز رىزىق بېرىمىز. ياخشى ئاقىۋەت پەقەت تەقۋادارلارغا خاستۇر]**[6].[7]

---

[1] بەززار ۋە تەبەرانى رىۋايىتى

[2] تەبەرانى رىۋايىتى

[3] «جامىئۇل ئۇسۇل فى ئەھادىسىر رەسۇل» 5- جىلد 216- بەت

[4] «شۇئەبۇل ئىيمان» ناملىق كىتاب 3- جىلد 39- بەت

[5] سۈرە بەقەرە 153 - ئايەت

[6] سۈرە تاھا 132- ئايەت

[7] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 260-، 261- بەت

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يَتَعَاقَبُونَ فِيكُمْ مَلاَئِكَةٌ بِاللَّيْلِ وَمَلاَئِكَةٌ بِالنَّهَارِ وَيَجْتَمِعُونَ فِي صَلاَةِ الْفَجْرِ وَصَلاَةِ الْعَصْرِ ثُمَّ يَعْرُجُ الَّذِينَ بَاتُوا فِيكُمْ فَيَسْأَلُهُمْ وَهُوَ أَعْلَمُ بِهِمْ كَيْفَ تَرَكْتُمْ عِبَادِي فَيَقُولُونَ تَرَكْنَاهُمْ وَهُمْ يُصَلُّونَ وَأَتَيْنَاهُمْ وَهُمْ يُصَلُّونَ» «ئاراڭلاردا كېچىنىڭ پەرىشتىلىرى بىلەن كۈندۈزنىڭ پەرىشتىلىرى نۆۋەتلىشىپ تۇرىدۇ. ئۇلار بامدات نامىزى ۋە ئەسىر نامىزىدا جۇغلىشىدۇ. ئاندىن يېنىڭلاردىكى پەرىشتىلەر ئاسمانغا ئۆرلەيدۇ. الله بەندىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى پەرىشتىلەردىنمۇ ئوبدان بىلىدىغان تۇرۇقلۇق مۇنداق سورايدۇ: ‹بەندىلىرىمنى قايسى ھالەتتە قالدۇرۇپ چىقتىڭلار؟› پەرىشتىلەر جاۋابەن: ‹ئۇلارنى ناماز ئوقۇۋاتقان ھالدا قالدۇرۇپ چىقتۇق، بارغىنىمىزدىمۇ ناماز ئوقۇۋاتقان ئىكەن›، دەيدۇ».[1]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىستىن مەلۇم بولىدىكى، ناماز ــــ ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ ئالىيسىدۇر. چۈنكى، الله تائالانىڭ كېچىلىك ۋە كۈندۈزلۈك نۆۋەتچى پەرىشتىلىرىدىن بەندىلىرى توغرۇلۇق سورىغان سوئالى، پەرىشتىلەرنىڭ بەرگەن جاۋابى ناماز توغرىسىدا بولدى. شۇ ھەم ئايان بولدىكى، ئەسىر نامىزى بىلەن بامدات نامىزىدا ئىككى تائىپە پەرىشتە جەم بولۇپ، باشقا نامازلارنىڭ ۋاقتىدا بىرلا تائىپە پەرىشتە ھازىر بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئىككى ناماز نامازلارنىڭ ئەڭ كاتتىسىدۇر].[2]

(2) ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنى الله نىڭ تائەت-ئىبادىتىگە بۇيرۇش بىلەن بىرگە الله قا ئاسىي بولۇشتىن توسۇش

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ پارىسلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن يۈرۈش قىلغان سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس τ ۋە ئۇنىڭ قول ئاستىدىكى ئەسكەرلەرگە مۇنداق خەت يازغان ئىدى: {فَإِنِّي آمُرُكَ وَمَنْ مَعَكَ مِنَ الْأَجْنَادِ بِتَقْوَى اللهِ عَلَى كُلِّ حَالٍ، فَإِنَّ تَقْوَى اللهِ أَفْضَلُ الْعُدَّةِ عَلَى الْعَدُوِّ، وَأَقْوَى مَكِيْدَةٍ فِي الْحَرْبِ، وَآمُرُكَ وَمَنْ مَعَكَ أَنْ تَكُوْنُوْا أَشَدَّ إِحْتِرَاسًا مِنَ الْمَعَاصِيْ مِنْكُمْ مِنْ عَدُوِّكُمْ، فَإِنَّ ذُنُوْبَ الْجَيْشِ أَخْوَفُ عَلَيْهِمْ مِنْ عَدُوِّهِمْ، وَإِنَّمَا يُنْصَرُ الْمُسْلِمُوْنَ بِمَعْصِيَّةِ عَدُوِّهِمْ لِلّٰهِ، وَلَوْلَا ذٰلِكَ لَمْ تَكُنْ لَنَا بِهِمْ قُوَّةٌ لِأَنَّ عَدَدَنَا لَيْسَ كَعَدَدِهِمْ، وَلَا عُدَّتُنَا كَعُدَّتِهِمْ، فَإِنِ اسْتَوَيْنَا فِي الْمَعْصِيَةِ كَانَ لَهُمُ الْفَضْلُ عَلَيْنَا فِي الْقُوَّةِ، وَإِلَّا نُنْصَرُ عَلَيْهِمْ بِفَضْلِنَا، لَمْ نَغْلِبْهُمْ بِقُوَّتِنَا، فَاعْلَمُوْا أَنَّ عَلَيْكُمْ فِي سَيْرِكُمْ حَفَظَةً مِنَ اللهِ يَعْلَمُ مَا تَفْعَلُوْنَ، فَاسْتَحْيُوْا مِنْهُمْ، وَلَا تَعْمَلُوا بِمَعَاصِي اللهِ وَأَنْتُمْ فِي سَبِيْلِ اللهِ، وَلَا تَقُوْلُوْا إِنَّ عَدُوَّنَا شَرٌّ مِنَّا، فَلَنْ يُسَلَّطَ عَلَيْنَا فَرُبَّ قَوِمٍ سُلِّطَ عَلَيْهِمِ شَرٌّ مِنْهُمْ، كَمَا سُلِّطَ عَلَى بَنِي إِسْرَائِيْلَ لَمَّا عَمِلُوْا بِمَسَاخِطِ اللهِ كُفَّارُ الْمَجُوسِ فَجَاسُوا خِلَالَ الدِّيَارِ، وَكَانَ وَعْدًا مَفْعُوْلًا، إِسْأَلُوا اللهَ الْعَوْنَ عَلَى أَنْفُسِكُمْ، كَمَا تَسْأَلُوْنَهُ النَّصْرَ عَلَى عَدُوِّكُمْ. أَسْأَلُ اللهَ ذٰلِكَ لَنَا وَلَكُمْ} {مەن سېنى ۋە قول ئاستىڭدىكى ئەسكەرلەرنى ھەرقانداق ھالەتتە الله دىن قورقۇشقا بۇيرۇيمەن. چۈنكى، الله قا تەقۋالىق قىلىش، دۈشمەنگە قارشى تەييارلىق قىلىشنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى، جەڭ تاكتىكىلىرىنىڭ ئەڭ كۈچلۈكىدۇر. مەن سېنى ۋە قول ئاستىڭدىكىلەرنى گۇناھ-مەئسىيەتلەردىن دۈشمىنىڭلاردىن ساقلانغاندىنمۇ بەكرەك ساقلىنىشقا بۇيرۇيمەن، چۈنكى، ئەسكەرلەرنىڭ سادىر قىلغان گۇناھلىرى دۈشمەندىنمۇ خەۋپلىك. شۈبھىسىزكى، مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى، دۈشمەنلەرنىڭ الله قا ئاسىي بولغانلىقى سەۋەبىدىندۇر. ئەگەر ئۇلار شۇنداق گۇناھكار بولمىسا ئىدى، بىزنىڭ ئۇلارغا كۈچىمىز يەتمەيتتى. چۈنكى، بىزنىڭ سانىمىز ئۇلارنىڭكىدەك كۆپ ئەمەس، تەييارلىقىمىزمۇ ئۇلارنىڭ تەييارلىقىغا ئوخشاش كۈچلۈك ئەمەس. ئەگەر بىز گۇناھ سادىر قىلىپ ئۇلار

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] «فەتھۇل بارى» 2- جىلد 37- بەت

بىلەن ئوخشاش بولۇپ قالساق، ئۇلار بىزدىن كۈچ-قۇۋۋەتتە ئارتۇق ئورۇندا تۇرىدۇ. ئەگەر گۇناھ ئۆتكۈزمىسەك، مانا مۇشۇ ئارتۇقچىلىقىمىز بىلەن دۈشمەن ئۈستىدىن غەلىبە قىلالايمىزكى، قانداقتۇر كۈچ-قۇۋۋىتىمىز بىلەن ئۇلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلالمايمىز. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئۈستۈڭلاردا الله تائالا تەرەپتىن بېكىتىلگەن مۇھاپىزەتچى پەرىشتىلەر بار، ئۇلار قىلىۋاتقان ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇلاردىن ھايا قىلىڭلار. الله نىڭ يولىدا تۇرۇپ الله قا ئاسىي بولىدىغان ئىشلارنى قىلماڭلار. دۈشمىنىمىز بىزدىن ئەسكى ۋە يامان، شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرگىزمۇ بىزگە غالىب بولالمايدۇ دېمەڭلار. خۇددى بەنى ئىسرائىل قەۋمى الله نىڭ غەزىپى كېلىدىغان گۇناھلارنى سادىر قىلغاندا، ئۇلارغا ئوتپەرەس كاپىرلار ئۈستۈن كېلىپ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ، ئۆيلىرىنى ئاختۇرغاندەك، بەزى قەۋملەر ئۈستىدىن ئۇنىڭدىنمۇ يامانراق قەۋم ھۆكۈمرانلىق قىلغان. بۇ بولسا چوقۇم ئەمەلگە ئاشىدىغان ۋەدە. الله تائالادىن دۈشمىنىڭلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشقا ياردەم سورىغاندەك، ئۆز نەپسىڭلارغا قارشى ھەم ياردەم سوراڭلار! مەنمۇ الله تائالادىن سىلەر ۋە بىزگە شۇنى تىلەيمەن}.[1]

(3) ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنىڭ خىزمەتلىرىنى نازارەت قىلىپ تۇرۇش ھەمدە ئۇلارنىڭ قورال-ياراقلىرى يېتەرلىكمۇ-ئەمەسمۇ؟ يارامىلىقمۇ-ئەمەسمۇ؟ دېگەن نۇقتىلار بويىچە تەكشۈرۈپ تۇرۇش

(4) ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنىڭ تۇرىدىغان ئورۇنلىرىنى ۋە ياتاقلىرىنى تەكشۈرۈپ تۇرۇش

(5) ئەمىر ئەسكىرىي لاگېرنىڭ كېچە-كۈندۈزلۈك قاراۋۇللىقى ئۈچۈن يېتەرلىك ئادەم توختىتىش

كېچىدە قاراۋۇللارنىڭ ئۇخلاپ قېلىش خەۋپى بولغانلىقى ئۈچۈن كۈندۈزنىڭكىدىن كۆپرەك ئادەم تۇرغۇزۇشى كېرەك.

رەسۇلۇللاھ ρ مۇنداق دېگەن: «عَيْنَانِ لا تَمَسُّهُمَا النَّارُ عَيْنٌ بَكَتْ مِنْ خَشْيَةِ اللَّهِ وَعَيْنٌ بَاتَتْ تَحْرُسُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ» «ئىككى خىل كۆزگە (يەنى ئىككى خىل كۆزنىڭ ئىگىسىگە) جەھەننەم ئوتى تەگمەيدۇ. بىرى، الله دىن قورقۇپ يىغلىغان كۆز. يەنە بىرى، الله يولىدا كۆزەتچىلىك قىلغان كۆز».[2]

ئەبۇ بەكرى سىددىق τ رۇمغا قارشى ئۇرۇشقا كېتىپ بارغان يەزىد ئىبنى ئەبۇ سۇفيان τ غا خەت يېزىپ مۇنداق دەيدۇ: {وَأَكْثِرْحَرْسَكَ وَبَدِّدْهُمْ فِي عَسْكَرِكَ، وَأَكْثِرْ مُفَاجَأَتَهُمْ فِي مَحَارِسِهِمْ بِغَيْرِ عِلْمٍ مِنْهُمْ بِكَ، فَمَنْ وَجَدْتَهُ غَفَلَ عَنْ مَحْرَسِهِ أَدِّبْهُ وَعَاقِبْهُ فِي غَيْرِ إِفْرَاطٍ، وَأَعْقِبْ بَيْنَهُمْ بِاللَّيْلِ وَاجْعَلِ النَّوبَةَ الْأُولَى أَطْوَلَ مِنَ الْأَخِيْرَةِ فَإِنَّهَا أَيْسَرُهُمَا لِقُرْبِهَا مِنَ النَّهَارِ} {قاراۋۇللىرىڭنى كۆپەيتىپ ئەسكەرلەر ئارىسىدا تارقاقلاشتۇرغىن. ئۇلار قاراۋۇللۇق قىلىۋاتقان ۋاقىتلاردا ئۇلارغا تۇيدۇرماي كۆزەتكىن، كىمكى بىخۇدلۇق قىلىدىكەن، ئۇنى ئەدەبلىگىن ۋە يولىدا جازالىغىن. كېچىلىك قاراۋۇللىقنى نۆۋەتكە سېلىپ، ئاۋۋالقى نۆۋەتنى ئاخىرقى نۆۋەتتىن ئۇزۇنراق قىلغىن، چۈنكى، ئاۋۋالقى نۆۋەتتى كۈندۈزگە يېقىن بولغانلىقى ئۈچۈن ئاسانراق بولىدۇ}.[3]

(6) ئەمىر ئۆزىگە دوختۇر ھەمراھ قىلىۋېلىش

دوختۇر دورا ۋە كېرەكلىك سايمانلىرىنى ھازىرلىشى لازىم، شۇنداقلا ئەمىر ۋە ئۇستازلار ئەسكەرلەرگە قورال-ياراقلارنى ئىشلىتىش جەريانىدا كۈتۈلمىگەن ھادىسە يۈز بېرىپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئېھتىيات قىلىشنى ۋە بىخەتەرلىككە كاپالەتلىك قىلىشنى تەۋسىيە قىلىپ تۇرۇشى لازىم.

[1] ئىبنۇ ئەبدى رەببىھنىڭ «ئەلئىقدۇل فەرىد» ناملىق كىتابى
[2] تىرمىزىي رىۋايىتى
[3] ئىبنى ئەسىرنىڭ «ئەلكامىلۇ فىتتارىيخ» ناملىق كىتابى 2- جىلد 276- بەت

(7) ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنىڭ ئەسكىري بىلىمنى ياخشى ئۆگىنىۋېلىشى ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ھەمدە نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەتتىن ئارىلاپ ـ ئارىلاپ ئىمتىھان ئېلىپ، ئەسكەرلەرنىڭ ياخشى بىلىم ئىگەللىگەن، ساپالىق مۇجاھىدلاردىن بولۇپ چىقىشىغا كاپالەتلىك قىلىش

(8) ئەمىر ياكى ئورۇنباسارى قول ئاستىدىكىلەر ئىچىدە يۈز بەرگەن نىزا ۋە دەتالاشلارنى ھەل قىلىش ھەمدە يامان ئىش قىلغۇچى كىشىنىلا جازالاش، ئۇنىڭدىن ھالقىپ باشقىلارغا ئۆتمەسلىك

بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: **[وَلا تَزِرُ وَازِرَةٌ وِزْرَ أُخْرَى] [بىر گۇناھكار ئادەم باشقا ئادەمنىڭ گۇناھىغا جاۋابكار ئەمەس (يەنى بىر ئادەمنىڭ گۇناھى بىلەن باشقا بىر ئادەم جازاغا تارتىلمايدۇ)]**.[1]

بۇ مەسىلىنىڭ تەپسىلاتى ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ ئالتىنچىسىدە كېلىدۇ.

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ ئىككىنچىسى ــ ئۆزى ئۈچۈن مەسلىھەت كېڭىشى تەشكىللىشى

شۇرا ھەققىدە چۈشەنچە

[«التَّشَاوُر ـ ئەتتەشاۋۇر»، «المشاوَرَة ـ ئەلمۇشاۋەرە»، «المَشُورَة ـ ئەلمەشۇرە» قاتارلىقلار مەسلىھەتلىشىش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان بولۇپ، مەسلىھەتلىشىش دېگىنىمىز ـــ ئۆز پىكرىنى باشقىلارغا ئاڭلىتىپ، ئۇلاردىن مەسلىھەت ئېلىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]**،[2] **[وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ] [ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا]**[3]].[4]

ئەمىر خاتالىقتىن خالىي بولۇش ۋە ئېزىپ كېتىشتىن ساقلىنىپ قېلىش ئۈچۈن ئىلىم ئەھلى ۋە سالاھىيەتلىك كىشىلەرگە مەسلىھەت سالىدۇ ھەمدە مۇشكۇل ئىشلاردا پىكىر ئىگىلىرىدىن مەسلىھەت ئالىدۇ ۋە سورايدۇ. ئاخىرى ئۇ توغرىغا يېقىنراق بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىگە خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن. (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، الله قا تەۋەككۇل قىلغىن]**.

الله تائالا مۇھەممەد ρ نى توغرا سۆز ـ ھەرىكەتكە مۇۋەپپەق قىلىدىغان تۇرۇقلۇق، يەنىلا ئۇ زاتنى مەسلىھەتلىشىشكە بۇيرۇدى.[5]

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [رەسۇلۇللاھ ρ دىن كېيىنكى خەلىپىلەر، مۇباھ ئىشلارنىڭ ئاسانراقىنى تۇتۇش مەقسىتىدە ئىشەنچلىك ئەھلى ئىلىملەرگە مەسلىھەت سالاتتى، قاچانكى ئۇ ئىش قۇرئان ياكى ھەدىستە ئوچۇق بايان قىلىنغان بولسا، رەسۇلۇللاھ ρ گە ئەگىشىش نۇقتىسىدىن بۇنىڭ سىرتىغا چىقمايتتى].[6]

الله تائالا مەسلىھەتلىشىشنى قەلبلەرنى بىرلەشتۈرۈشنىڭ ۋە ئەسكەرلەرنى قوماندان ئەتراپىغا ئۇيۇشتۇرۇشنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى قىلدى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: **[فَبِمَا رَحْمَةٍ مِنَ اللَّهِ لِنْتَ لَهُمْ**

[1] سۈرە ئەنئام 164 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە شۇرا 38 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] راغىبنىڭ «ئەلمۇفرەداتۇ فى غەرىيبىل قۇرئان» ناملىق كىتابى
[5] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 45 ـ بەت
[6] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمى 28 ـ باب

**وَلَوْ كُنْتَ فَظًّا غَلِيظَ الْقَلْبِ لَانْفَضُّوا مِنْ حَوْلِكَ فَاعْفُ عَنْهُمْ وَاسْتَغْفِرْ لَهُمْ وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ] [الله نىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ. ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقىلىپ كېتەتتى. ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغفىرەت تىلىگىن. ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن].**[1]

الله تائالا رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ ئۇلارغا مەسلىھەت سېلىشىنى، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ ئەتراپىدىن ئۇلارنىڭ تاراپ كەتمەسلىكىنىڭ سەۋەبلىرىدىن دەپ بايان قىلدى.[2]

مۇسۇلمان قېرىنداشلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى تالاش-تارتىشنى ھەل قىلىش ئۈچۈن مەسلىھەتلىشىشكە ئالاقىدار بىرنەچچە ئىشنى ئاگاھلاندۇرۇپ ئۆتىمەن:

(1) كېڭەش ئېلىپ بېرىشقا بولىدىغان ئىشلار

مەسلىھەتلىشىش ئىمام بۇخارىنىڭ بايان قىلغىنىدەك، ئاساسىي جەھەتتىن مۇباھ ئىشلاردا (يەنى شەرىئەتتە قىلىش ياكى قىلماسلىق توغرىسىدا ئوچۇق بەلگىلىمە يوق ئىشلاردا) بولىدۇ.

بۇنى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى ئىسپاتلايدۇ: **[وَمَا كَانَ لِمُؤْمِنٍ وَلَا مُؤْمِنَةٍ إِذَا قَضَى اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَمْرًا أَنْ يَكُونَ لَهُمُ الْخِيَرَةُ مِنْ أَمْرِهِمْ وَمَنْ يَعْصِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ ضَلَّ ضَلَالًا مُبِينًا] [الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم چىقارغان چاغدا، ئەر-ئايال مۆئمىنلەرنىڭ ئۆز ئىشىدا ئىختىيارلىقى بولمايدۇ (يەنى الله ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم چىقارغان ئىكەن، ھېچ ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشىغا بولمايدۇ)، كىمكى الله قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلسا، ھەقىقەتەن ئۇ ئوپئوچۇق ئازغان بولىدۇ].**[3]

ئەمىر شەرئىي ھۆكمىنى ئېنىق بىلمىگەن مەسىلىدە مەسلىھەت سالسا بولىدۇ، بۇ ھەقتە تۆۋەندە مەيمۇنە ئىبنى مىھراننىڭ ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر τ لاردىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىمىز. شەرئىي ھۆكمى ئوچۇق بولغان مەسىلىدىمۇ مۇناسىپ ۋاقىت ياكى جاي تاللىشى ئۈچۈن مەسلىھەت سالسا بولىدۇ. بۇنداق ئىشلاردا رەسۇلۇللاھ ρ مۇ مەسلىھەت سالاتتى. مەسىلەن، بەدىر، ئۇھۇد، خەندەك ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۇرۇشلار بۇنىڭغا شاھىد بولالايدۇ.

(2) دائىمىي ياكى ۋاقىتلىق كېڭەش ئەزالىرىنى تاللاش ئەمىرنىڭ ھوقۇقى

ئەمىر قول ئاستىدىكىلەردىن ئەھلى ئىلىم، سالاھىيەتلىك ۋە تەجرىبىلىك كىشىلەرگە مەسلىھەت سېلىشى كېرەك. ھەممە ئادەمگە مەسلىھەت سېلىشى زۆرۈر ئەمەس. بۇنى دېيىشىم، بەزىلەرنىڭ «ئەمىر نېمە ئۈچۈن ماڭا مەسلىھەت سالمايدۇ؟ ياكى پالانىنى كېڭەش ئەزالىقىغا قوبۇل قىلىپتۇ، مېنى نېمە ئۈچۈن قوبۇل قىلمايدۇ؟» دەپ قالماسلىقى ئۈچۈندۇر.

شۇنداقتىمۇ، ھەممە بۇرادەرلەرنىڭ نەسىھەت قىلىش ھەققى بار. بولۇپمۇ، ئەمىر ۋە كېڭەش ئەزالىرى توغرا يول ۋە پايدا-مەنپەئەتنى بىلەلمەي قالغاندا، ھەربىر بۇرادەرنىڭ نەسىھەت قىلىشى پەرز.

ئىمام بۇخارى كېڭەش ئەزالىرىنى تاللاش ئەمىرنىڭ ھوقۇقى ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئىبنى ئابباس τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلغان: ئۆمەر τ شامغا قاراپ كېلىۋاتقىنىدا شام رايونىدا ۋابا كېسىلى تارقالغانلىقىنى ئۇقۇپ ئۆز ھەمراھلىرىغا مەسلىھەت سالغان.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس τ مۇنداق دەيدۇ: {إِنَّ عُمَرَ بْنَ الْخَطَّابِ τ خَرَجَ إِلَى الشَّأْمِ، حَتَّى إِذَا كَانَ بِسَرْغَ لَقِيَهُ أُمَرَاءُ الأَجْنَادِ أَبُو عُبَيْدَةَ بْنُ الْجَرَّاحِ وَأَصْحَابُهُ فَأَخْبَرُوهُ أَنَّ الْوَبَاءَ قَدْ وَقَعَ بِأَرْضِ الشَّأْمِ قَالَ ابْنُ عَبَّاسٍ فَقَالَ عُمَرُ ادْعُ لِي

---

[1] ئال ئىمران159-ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] ئىبنى كەسىردىن نەقىل قىلىنغان

[3] سۈرە ئەھزاب 36-ئايەت

الْمُهَاجِرِينَ الأَوَّلِينَ فَدَعَاهُمْ فَاسْتَشَارَهُمْ وَأَخْبَرَهُمْ أَنَّ الْوَبَاءَ قَدْ وَقَعَ بِالشَّأْمِ فَاخْتَلَفُوا فَقَالَ بَعْضُهُمْ قَدْ خَرَجْتَ لأَمْرٍ وَلا نَرَى أَنْ تَرْجِعَ عَنْهُ وَقَالَ بَعْضُهُمْ مَعَكَ بَقِيَّةُ النَّاسِ وَأَصْحَابُ رَسُولِ اللَّهِ ρ وَلا نَرَى أَنْ تُقْدِمَهُمْ عَلَى هَذَا الْوَبَاءِ فَقَالَ ارْتَفِعُوا عَنِّي ثُمَّ قَالَ ادْعُوا لِي الأَنْصَارَ فَدَعَوْتُهُمْ فَاسْتَشَارَهُمْ فَسَلَكُوا سَبِيلَ الْمُهَاجِرِينَ وَاخْتَلَفُوا كَاخْتِلافِهِمْ فَقَالَ ارْتَفِعُوا عَنِّي ثُمَّ قَالَ ادْعُ لِي مَنْ كَانَ هَا هُنَا مِنْ مَشْيَخَةِ قُرَيْشٍ مِنْ مُهَاجِرَةِ الْفَتْحِ فَدَعَوْتُهُمْ فَلَمْ يَخْتَلِفْ مِنْهُمْ عَلَيْهِ رَجُلانِ فَقَالُوا نَرَى أَنْ تَرْجِعَ بِالنَّاسِ وَلا تُقْدِمَهُمْ عَلَى هَذَا الْوَبَاءِ فَنَادَى عُمَرُ فِي النَّاسِ إِنِّي مُصَبِّحٌ عَلَى ظَهْرٍ فَأَصْبِحُوا عَلَيْهِ قَالَ أَبُو عُبَيْدَةَ بْنُ الْجَرَّاحِ أَفِرَارًا مِنْ قَدَرِ اللَّهِ فَقَالَ عُمَرُ لَوْ غَيْرُكَ قَالَهَا يَا أَبَا عُبَيْدَةَ نَعَمْ نَفِرُّ مِنْ قَدَرِ اللَّهِ إِلَى قَدَرِ اللَّهِ أَرَأَيْتَ لَوْ كَانَ لَكَ إِبِلٌ هَبَطَتْ وَادِيًا لَهُ عُدْوَتَانِ إِحْدَاهُمَا خَصِبَةٌ وَالأُخْرَى جَدْبَةٌ أَلَيْسَ إِنْ رَعَيْتَ الْخَصْبَةَ رَعَيْتَهَا بِقَدَرِ اللَّهِ وَإِنْ رَعَيْتَ الْجَدْبَةَ رَعَيْتَهَا بِقَدَرِ اللَّهِ قَالَ فَجَاءَ عَبْدُ الرَّحْمَنِ بْنُ عَوْفٍ وَكَانَ مُتَغَيِّبًا فِي بَعْضِ حَاجَتِهِ فَقَالَ إِنَّ عِنْدِي فِي هَذَا عِلْمًا سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ ρ يَقُولُ إِذَا سَمِعْتُمْ بِهِ بِأَرْضٍ فَلا تَقْدَمُوا عَلَيْهِ وَإِذَا وَقَعَ بِأَرْضٍ وَأَنْتُمْ بِهَا فَلا تَخْرُجُوا فِرَارًا مِنْهُ قَالَ فَحَمِدَ اللَّهَ عُمَرُ ثُمَّ انْصَرَفَ} {ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ شامغا قاراپ يولغا چىقىپ سەرغ دېگەن يەرگە يېتىپ كەلگەندە، ئۇنىڭ ئالدىغا ئەسكىرىي قوماندانلاردىن ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى چىقىپ، شامدا ۋابا كېسەللىكى تارقالغانلىقىنى خەۋەر قىلدى. ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر مېنى ئاۋۋال ھىجرەت قىلغانلارنى چاقىرىپ كېلىشكە بۇيرۇدى، مەن ئۇلارنى چاقىردىم. ئۆمەر ئۇلارغا شامدا ۋابا كېسەللىكى تارقالغانلىقى ھەققىدە خەۋەر بېرىپ (ئۇ يەرگە كىرىش ـ كىرمەسلىك توغرۇلۇق) ئۇلاردىن مەسلىھەت سورىدى. ئۇلار ھەر خىل پىكىر قىلىشتى، بەزىلىرى:

— سەن چوڭ بىر ئىش ئۈچۈن چىقتىڭ، بىز سېنىڭ قايتىپ كېتىشىڭنى توغرا كۆرمەيمىز، — دېدى. يەنە بەزىلىرى:

— سەن بىلەن نۇرغۇن كىشىلەر ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ ساھابىلىرى بار، بىز سېنىڭ ۋابا كېسەللىكى بار جايغا ئۇلارنى ئېلىپ كىرىشىڭنى راۋا كۆرمەيمىز، — دېيىشتى. ئۆمەر ئۇلارغا:

— قايتىپ تۇرۇڭلار، — دەپ، مېنى ئەنسارلارنى چاقىرىپ كېلىشكە بۇيرۇدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇلارنى چاقىردىم، ئۆمەر ئۇلارغىمۇ مەسلىھەت سالدى. ئۇلارمۇ مۇھاجىرلاردەك ھەر خىل پىكىر قىلىشتى. ئۆمەر ئۇلارغىمۇ:

— قايتىپ تۇرۇڭلار! — دېدى. ئاندىن ماڭا:

— مەككە پەتھى بولغان يىلى ھىجرەت قىلغان مۇشۇ يەردىكى قۇرەيش پېشقەدەملىرىنى چاقىرىپ كەل! — دېدى. ئۇلارنى چاقىردىم. ئۇلاردىن ھېچكىم ئىختىلاپ قىلىشماي ھەممىسى بىردەك:

— بىز سېنىڭ بۇ ۋابا كېسەللىكى بار يەرگە بارماي كىشىلەرنى ئارقىغا ياندۇرۇپ قايتىپ كېتىشىڭنى ياخشى دەپ قارايمىز، — دېيىشتى. ئۆمەر كىشىلەرگە نىدا قىلىپ:

— مەن تاڭ ئېتىشى بىلەن (مەدىنىگە) قايتماقچى، سىلەرمۇ سەپەرگە تەييارلىنىڭلار! — دېدى. ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ:

— الله نىڭ تەقدىرىدىن قېچىپ قايتماقچىمۇ؟ — دېدى. ئۆمەر:

— ئەي، ئەبۇ ئۇبەيدە! بۇ گەپنى سەندىن باشقىسى دېگەن بولسىچۇ! ھەئە، الله نىڭ تەقدىرىدىن الله نىڭ يەنە بىر تەقدىرىگە قاچماقچىمىز. قېنى سەن دەپ باقە! ئەگەر سېنىڭ بىر پادا تۆگەڭ بولۇپ بىر ۋادىغا چۈشسە، ۋادىنىڭ بىر تەرىپى ئوت ـ چۆپلۈك، يەنە بىر تەرىپى قاقاسلىق بولسا، تۆگەڭنى ئوت ـ چۆپلۈك يېرىدە باقساڭمۇ، الله تائالانىڭ تەقدىرى بىلەن باققان ۋە ئوت ـ چۆپلىرى يوق قاقاسلىق

يېرىدە باقساڭمۇ، الله تائالانىڭ تەقدىرى بىلەن باققان بولمامسەن؟!! ــ دېدى. ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف ئۆزىنىڭ بەزى ئىشلىرى بىلەن سىرتقا چىقىپ كەتكەن بولۇپ، بۇ يەردە يوق ئىدى. ئۇ كېلىپ مۇنداق دېدى:

ــ بۇ ھەقتە ھەقىقەتەن مېنىڭ ئىلمىم بار، مەن رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «ئەگەر بىر يەردە ۋابا كېسەلى بار دەپ ئاڭلىساڭلار، ئۇ يەرگە كىرمەڭلار! ئەگەر ۋابا كېسەلى سىلەر تۇرۇۋاتقان يەردە بولسا، ئۇ يەردىن قېچىپ چىقىپ كەتمەڭلار!». ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر الله تائالاغا ھەمدە ئېيتتى ۋە قايتىپ كەتتى}.[1]

بۇ ھەدىس بىزگە شۇنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىدۇكى، كېڭەش ئەزالىرىنى تاللاش ئەمىرنىڭ ھوقۇقى. ئۇلارنىڭ مۇقىم ۋە مۇئەييەن شەخسلەردىن بولۇشى شەرت ئېتىلمەستىن، بەلكى كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى ئۇلاردىكى ئەھلى ئىلىم بولۇش، سالىھ بولۇش ۋە تەجرىبىلىك بولۇشتىن ئىبارەت سۈپەتتۇر. كېڭەش ئەزالىرىنىڭ ئەھلى ئىلىم ۋە سالىھ كىشىلەردىن بولۇشى لازىم دېگەن بۇ نۇقتىنى ئۆمەر τ نىڭ مەسلىھەتنى ئاۋۋال ھىجرەت قىلغانلاردىن ۋە ئەنسارلاردىن سورىغانلىقى ئىسپاتلىسا، تەجرىبىلىك بولۇشى لازىم دېگەن بۇ نۇقتىنى قۇرەيش پېشقەدەملىرىدىن مەسلىھەت سورىغانلىقى ئىسپاتلايدۇ.

ئەگەر باش ئەمىر ئەسكىري لاگېر ئەمىرىنى مۇئەييەن بىر قەۋم بىلەن مەسلىھەتلىشىشكە بۇيرۇغان بولسا، ئەمىرگە ئىتائەت قىلىش يۈزىسىدىن شۇنداق قىلىشى پەرز بولىدۇ.

ئۆمەر τ ئىراققا ئەۋەتكەن قوشۇنغا ئۇبەيدە ئىبنى مەسئۇد ئەسسەقەفىينى ساھابە بولمىسىمۇ ئەمىر قىلىپ تەيىنلىگەن ئىدى.

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئۆمەر τ دىن سورالدىكى:

ــ قوشۇنغا نېمە ئۈچۈن ساھابىلەرنىڭ ئىچىدىن بىرىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىمىدىلە؟ ئۆمەر τ جاۋاب بېرىپ:

ــ مەن تۇنجى ئاۋاز قوشقان كىشىنى ئەمىر قىلىمەن. سىلەر ساھابىلەر بۇ دىنغا ياردەم بېرىشتە ھەقىقەتەن ئالدىنقى قاتاردا تۇردۇڭلار، بۇياق بولسا سىلەردىن بۇرۇن ئاۋاز قوشقان. كېيىن ئۆمەر τ ئۇ ئادەمنى چاقىرىپ الله ئالدىدا تەقۋادار بولۇشقا، قول ئاستىدىكى مۇسۇلمانلارغا ياخشىلىق قىلىشقا تەۋسىيە قىلدى ھەمدە ساھابىلەرگە مەسلىھەت سېلىشقا، بولۇپمۇ كۆپ ئۇرۇشلارغا قاتناشقان سەلىيت ئىبنى قەيسكە مەسلىھەت سېلىشقا بۇيرۇدى].[2]

(3) مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ھۆكمى

بۇنىڭدىن ئىككى مەسىلە شاخلاپ چىقىدىغان بولۇپ، يازغۇچىلار بۇ ئىككى مەسىلىنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈرمىگەن، ئۇلار:

❶ كېڭەش تۈزۈمىنىڭ ھۆكمى

يەنى ئەمىرنىڭ كېڭەش ئەزالىرىغا مەسلىھەت سېلىشى پەرزمۇ؟

❷ كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىشىنىڭ ھۆكمى

يەنى بارلىق كېڭەش ئەزالىرى ياكى كۆپ ساندىكى كېڭەش ئەزالىرى بىر قارارغا ئىتتىپاق كەلگەندە، ئەمىرنىڭ بۇ قارار بويىچە ئىش كۆرۈشى ۋاجىبمۇ-ئەمەسمۇ؟ ئەمىرنىڭ ئۇلارنىڭ قارارىنى رەت قىلىش ھوقۇقى بارمۇ؟

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7- جىلد 26- بەت

مەسلىھەت كېڭەشنىڭ شەرىئەتتە ئوچۇق بەلگىلىمە يوق، ھۆكمى مۇقىم ئەمەس، ئىجتىھادىي ئىشلار ئۈستىدە ئېلىپ بېرىلىدىغانلىقىدا شەك يوق. بىز بۇ يەردە الله خالىسا خەلىپىنىڭ ياكى ئۇنىڭدىن تۆۋەن دەرىجىدىكى ئەمىرلەرنىڭ پۇقرالارغا يۈرگۈزىدىغان سىياسىتىگە ئالاقىدار مەسىلىلەر ئۈستىدە مەسلىھەتلىشىشنىڭ ھۆكمى توغرۇلۇق توختالماقچىمىزكى، قانداقتۇر سابىق خەلىپىنىڭ تەيىنلەپ بەرگەن تەخت ۋارىسىغا ياكى خەلىپىلىكنى كۈچ بىلەن ئىگەللىۋالغان خەلىپىگە ئائىت مەسىلىلەر ئۈستىدە توختالمايمىز.

### ❶ كېڭەشنىڭ يولغا قويۇلۇشى

كۆپ ساندىكى سەلەف ئۆلىمالىرى مەسلىھەت سېلىش ئەمىرنىڭ ئۈستىگە پەرز ئەمەس، بەلكى مۇستەھەب دېگەن كۆزقاراشتا.

مەسلىھەت سېلىش توغرىسىدا پەقەت سۈرە ئال ئىمراندىكى: **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]** دېگەن ئايەتتىن باشقا بىرەر سەھىھ دەلىل كەلمىگەن. ئايەتتىكى بۇيرۇق پەقەت رەسۇلۇللاھ ρ گىلا خاسمۇ ياكى ئۇ زات بىلەن قوشۇپ ئۈممەتكىمۇ ئومۇمىيمۇ؟ بۇنىڭدا ئىختىلاپ بار.[1]

بۇ ئايەتتىكى بۇيرۇق ئومۇمىي ئۈممەتكە قارىتىلغان دېسەك، بۇ بۇيرۇق پەرزمۇ ياكى مۇستەھەبمۇ؟ دېگەن يەنە بىر سوئال تۇغۇلىدۇ.

ئەسلىدە، بۇيرۇق مۇستەھەبلىككە چۈشۈرۈپ قويىدىغان دەلىل بولمىسىلا پەرزلىكنى بىلدۈرىدۇ. كۆپلىگەن سەلەف ئۆلىمالىرى بۇ ئايەتتە كەلگەن بۇيرۇقنى «ئۈممەتكە مۇستەھەب» دەپ قارايدۇ. بۇ شۇنىڭدىن دېرەك بېرىدۇكى، پەيغەمبەر ρ گە ۋەھيي چۈشۈپ تۇرغانلىقى ئۈچۈن، باشقىلارغا مەسلىھەت سېلىشتىن بىھاجەت، ئەلۋەتتە. بۇ ھال، ئۇ زاتقا **[ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]** دېگەن بۇيرۇقنى پەرزلىكتىن مۇستەھەبلىككە چۈشۈرۈپ قويىدى. بۇنىڭغا ئەگىشىپ ئۇ زاتنىڭ ئۈممىتىگىمۇ ئوخشاشلا مۇستەھەب ھالىتىدە قېلىپ قالدى.

بۇنىڭ مۇستەھەبلىكىنى يەنىمۇ جەزملەشتۈرۈش ئۈچۈن، پەيغەمبەر ρ نىڭ ھايات زامانىسىدا ئۆتكەن چوڭ ـ كىچىك قوشۇن قوماندانلىرىغا ئوخشاش ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ تۇتقان يولىغا نەزەر تاشلىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇلارنى قول ئاستىدىكىلەرگە مەسلىھەت سېلىشقا بۇيرۇغانمۇ؟!

ئۇنداق ئەمەس! رەسۇلۇللاھ ρ ئەسكەرلەرنى ئەمىرلەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇيتتى. تۆۋەندىكى ھەدىس ئۇنىڭ تىپىك مىسالى:

«مَنْ أَطَاعَنِي فَقَدْ أَطَاعَ اللَّهَ وَمَنْ عَصَانِي فَقَدْ عَصَى اللَّهَ وَمَنْ أَطَاعَ أَمِيرِي فَقَدْ أَطَاعَنِي وَمَنْ عَصَى أَمِيرِي فَقَدْ عَصَانِي» «كىمكى ماڭا ئىتائەت قىلسا، الله قا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ماڭا ئاسىيلىق قىلسا، الله قا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. كىمكى مەن تەيىنلىگەن ئەمىرگە ئىتائەت قىلسا، ماڭا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلسا، ماڭا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ».[2]

رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ قوماندانلارنى قول ئاستىدىكىلەرگە مەسلىھەت سېلىشقا بۇيرۇماسلىقى، الله تائالانىڭ **[ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]**، دېگەن بۇيرۇقىغا كۆپايىلەنگەنلىكىدىن بولسا كېرەك.

[1] «نەيلۇل ئەۋتار» 8 ـ جىلد 46 ـ بەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

بىز رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ قوماندانلىرىدىن ئەمرى ئىبنى ئاس τ نىڭ تەرجىمىھالىغا قارايدىغان بولساق، ئۇ زاتىسسەلاسىيل ئۇرۇشىدا قول ئاستىدىكىلەرگە مەسلىھەت سالمايلا ئۇلارنى ئوت يېقىشتىن ۋە دۈشمەن كەينىدىن قوغلاشتىن توسقان. ھالبۇكى، شۇ ۋاقىتتا ئەبۇ بەكرى سىددىق τ ئۇنىڭ قېشىدا بار ئىدى. كېيىن بۇنى پەيغەمبەر ρ ئاڭلاپ ئەمرى ئىبنى ئاس τ نىڭ قىلغىنىنى ماختىدى. «نېمە ئۈچۈن بۇلارنىڭ كۆڭلىنى خۇرسەن قىلىش ئۈچۈن بولسىمۇ مەسلىھەت سالمىدىڭ؟» دېمىدى. ئەبۇ بەكرى سىددىق τ مۇ «بىزگە مەسلىھەت سېلىشىڭ پەرز ئىدى»، دېمىگەن.[1]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [شافىئىي مەزھەبىدىكى نۇرغۇن كىشىلەر «مەسلىھەت سېلىش پەيغەمبەر ρ گە خاس ئىشلاردىن» دەپ قارايدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ۋاجىبلىقىدا كۆزقارىشى بىردەك ئەمەس. بۇلارنى بەيھەقى «مەئرىفەتۇل ئىستىھبابى ئەننىنەس» ناملىق كىتابىدا نەقىل قىلغان. ئەبۇ نەسرى قۇشەيرىمۇ ئۆز تەپسىرىدە مەسلىھەت سېلىش پەرز دەپ كېسىپ ئېيتقان، بۇ ئاجىز كۆزقاراش].[2]

ئىبنى ھەجەر يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دېگەن: [ئەمىرنىڭ مەسلىھەت سورىشىنىڭ مۇستەھەب ئىكەنلىكى توغرىسىدا نۇرغۇن ياخشى ئەسەرلەر بار.

يەئقۇب ئىبنى سۇفيان، شەئبىيدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ‹كىمكى ئىشەنچلىك ھۆكۈمنى تۇتماقچى بولسا، ئۆمەر τ نىڭ ھۆكمىنى لازىم تۇتسۇن. ئۇ زات مەسلىھەت بىلەن ئىش كۆرەتتى›].[3]

ئىمام نەۋەۋىي رەھىمەھۇللاھ ساھابىلەرنىڭ ناماز ۋاقتىنى ۋە ئەزاننىڭ باشلىنىش ۋاقتىنى قانداق ئېلان قىلىش توغرىسىدا مەسلىھەتلەشكەن ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە، مەسلىھەت كېڭەشنىڭ ئۇممەتكە نىسبەتەن پەرز بولماستىن، بەلكى مۇستەھەب ئىكەنلىكىگە ئۆلىمالارنىڭ ئىجمائىسى بارلىقىنى نەقىل قىلىپ مۇنداق دېگەن: [ھەدىستىن بارلىق ئۆلىمالارنىڭ ئىجمائىسى بىلەن ئىشلاردا، بولۇپمۇ مۇھىملىرىدا مەسلىھەتلىشىشنىڭ ئۇممەتكە مۇستەھەب ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ.

مەسلىھەتلىشىش پەيغەمبەر ρ گە پەرز بولغانمۇ ياكى بىزگە سۈننەت بولغاندەك سۈننەتمىدى؟ دېگەن مەسىلىدە بۇرادەرلىرىمىز بىردەك كۆزقاراشتا ئەمەس. توغرىسى، ئۇلارنىڭ (يەنى شافىئىي مەزھەبىدىكى كىشىلەرنىڭ) كۆزقارىشىدا پەرز. بۇ تاللانغان كۆزقاراشتۇر.

كۆپ سانلىق فىقھشۇناس ۋە ئۇسۇلشۇناس ئۆلىمالارنىڭ تاللانغان كۆزقارىشى شۇكى، الله تائالانىڭ **[ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]**، دېگەن سۆزىدىكى بۇيرۇق پەرزلىكنى ئۇقتۇرىدۇ. ئۇ ھەدىستىن يەنە شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، كېڭەش ئەزالىرىنىڭ ھەربىرى ئۆزىنىڭ كۆزقارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇشى لازىم. كېيىن ئەمىر «پايدىلىق» دەپ قارىغان ئىشنى قىلىدۇ. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر].[4]

ئىمام نەۋەۋىي كېڭەشنىڭ ھۆكمىنى «بارلىق ئۆلىمالارنىڭ ئىجمائىسى بىلەن ئۇممەتكە سۈننەت، ئەمما پەيغەمبەر ρ گە پەرز» دەپ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈردى، كېيىن سۆزىنى «ئەمىر ‹پايدىلىق› دەپ قارىغان ئىشنى قىلىدۇ» دەپ كېڭەشنىڭ ئەمىرنى مەجبۇرلىيالمايدىغانلىقىنى بايان قىلىش بىلەن ئاخىرلاشتۇردى. ئىمام نەۋەۋىي مۇشۇ سۆزى بىلەن كېڭەشنىڭ پەرزلىكىنى پەيغەمبەر ρ گە خاس ئىشلارنىڭ قاتارىدىن دەپ قاراش بىلەن بىرگە، ئۇنى ئۇممەتكە نىسبەتەن سۈننەت دەپ قارىدى.

---

[1] «مەجمەئۇززائىد» 5 ـ جىلد 322 ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 341 ـ بەت
[3] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 149 ـ بەت
[4] «شەرھۇن نەۋەۋىي ئەلا مۇسلىم» 4 ـ جىلد 76 ـ بەت

ئىمام جەۋزىي، ئىبنى تەيمىيە ۋە ئىبنى قەييۇم قاتارلىق ئۆلىمالار كېيىنكىلەرنىڭ ھۆكۈمىنى مۇستەھەب دەپ قارايدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزلىرى كېيىن كېلىدۇ.

لېكىن قۇرتۇبى سۈرە ئال ئىمراننىڭ 159 ـ ئايىتىگە بەرگەن تەپسىرىدە ئىبنى ئەتىيە ۋە ئىبنى خۇۋەيز قاتارلىقلارنىڭ كېيىنكى ئۈممەتكە نىسبەتەن پەرز دېگەنلىكلىرىنى نەقىل قىلغان.[1]

ئىبنى خۇۋەيز مۇنداق دېگەن ئىدى: [ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ قىيىن ۋە بىلمىگەن ئىشلاردا ئالىملار بىلەن مەسلىھەتلىشىشى پەرز].

ئىبنى ئەتىيەنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزى تېخىمۇ كەسكىن ئىدى: [كېيىنكى شەرىئەتنىڭ ئاساسلىرى ۋە تەكىتلەنگەن ھۆكۈملىرىنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. كىمكى ئىلىم ئەھلى ۋە دىن ئەھلىدىن مەسلىھەت سورىمايدىكەن، ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلاش پەرز. بۇنىڭدا ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق].

بۇ ئىككى ئالىمنىڭ ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئالىملاردىن مەسلىھەت سورىشى پەرز دەپ بېكىتىشى، مەن يۇقىرىدا نەقىل قىلغان ئىبنى ھەجەر ۋە ئىمام نەۋەۋىيلارنىڭ مەسلىھەتلىشىش مۇستەھەب، پەرز ئەمەس دېگەنلىرىگە تۈپتىن قارشى.

ئىبنى ئەتىيەنىڭ «مەسلىھەت سورىمايدىغان ۋالىينى ھوقۇقتىن ئېلىپ تاشلاش پەرز» دېگەن سۆزىگە ھېچبىر كىشى قايىل بولمىغان. ئۇنىڭ بۇ ھۆكۈمنى ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق مەسىلىلەرنىڭ قاتارىدىن دېگىنى قىززىق، ۋەھالەنكى، ئۆلىمالار بىردەك «پەرز ئەمەس» دەپ قارايدۇ. «ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلاش پەرز» دېيىش ئۈچۈن قۇرئان كېرىم، ھەدىس ياكى ئىجمائدىن دەلىل كېرەك. قانداقمۇ دەلىلسىز پەرزلىككە ھۆكۈم قىلغىلى بولسۇن؟!! قۇرئان، ھەدىس ھەممىدە ئۆلىمالارنىڭ ئىجمائىسى شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، خەلىپە كاپىر بولۇش سەۋەبلىك ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىنىدۇ. مەسلىھەتلىشىشنى تەرك ئېتىشچۇ؟ ئۇ كۇفرىلىقمۇ؟؟! ئاددىيسى پاسىقلىققا ياتامدۇ!!؟

ئىبنى ھەجەر «مَنْ كَرِهَ مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا فَلْيَصْبِرْ فَإِنَّهُ مَنْ خَرَجَ مِنَ السُّلْطَانِ شِبْرًا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىنىڭ بىرەر ئىشنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن. كىمكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»[2] دېگەن ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دېگەن: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ ھەدىس گەرچە پادىشاھ زۇلۇم قىلغان تەقدىردىمۇ قارشى چىقماسلىققا دەلىل. فىقھشۇناس ئۆلىمالار يۇقىرىقى ھەدىسنى ۋە باشقا ئۇنى كۈچلەندۈرىدىغان ھەدىسلەرنى دەلىل قىلىپ تۆۋەندىكى مۇنداق قارار چىقارغان:

قوراللىق ئىسيان كۆتۈرۈپ تەختكە چىقىۋالغان پادىشاھقا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش پەرز. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش قارشى چىقىشتىن ئەۋزەل، شۇنداق بولغاندىلا، قان تۆكۈلۈشتىن ساقلىنىپ قالغىلى، بالا ـ قازانىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدۇ.

پەقەت پادىشاھتىن ئوچۇق كۇفرى سادىر بولغاندىلا، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش دۇرۇس بولماستىن، قۇربى يەتكەنلىكى كىشىگە ئۇنىڭغا قارشى قوزغىلىپ جىھاد قىلىش پەرز›].[3]

ئىبنى ھەجەر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [پادىشاھنىڭ ھوقۇقىغا داغ تەگكۈزىدىغان قۇرۇق باھانىلەرنى قىلىپ ئۇنىڭدىن پادىشاھلىقنى تالىشىشقا بولمايدۇ، پەقەت كۇفرىغا چۈشۈپ قالغاندىلا تالاشسا بولىدۇ].[4]

---

[1] «تەفسىرۇ قۇرتۇبى» 4 ـ جىلد 249 ـ، 250 ـ بەتلەر
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 7 ـ بەت
[4] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 8 ـ بەت

دېمەك، ئىبنى ئەتىيەنىڭ «كىمكى ئىلىم ئەھلى ۋە دىن ئەھلىدىن مەسلىھەت سورىمايدىكەن، ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلاش پەرز» دېگەن سۆزى، بارلىق ئۆلىمالارنىڭ سۆزىگە زىت بولۇپلا قالماستىن، ئۇنى كۈچلەندۈرىدىغان ھېچقانداق دەلىلمۇ يوق.

ئەمما ئىبنى خۇۋەيزنىڭ «ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ قىيىن ۋە بىلمىگەن ئىشلاردا ئالىملار بىلەن مەسلىھەتلىشىشى پەرز» دېگەن سۆزىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق، بولۇپمۇ ئىش ئۈستىدىكىلەر شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بىلەلمىگەندە تېخىمۇ شۇنداق. ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالار شۇنداق ۋاقىتتا مەسلىھەت سورايتتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[فَاسْأَلُوا أَهْلَ الذِّكْرِ إِنْ كُنْتُمْ لا تَعْلَمُونَ] [ئەگەر بىلمىسەڭلار، ئەھلى ئىلىمدىن سوراڭلار]**.[1]

بىز بۇ يەردە كەسكىن مەسىلىلەر (يەنى قۇرئان ۋە ھەدىس ئېنىق ھۆكۈم چىقارغان مەسىلىلەر)دە ئەمەس، بەلكى مۇباھ ۋە ئىجتىھادىي مەسىلىلەردە كېڭىشىش توغرۇلۇق سۆزلەۋاتىمىز.

توغرىسى ــــ مەسلىھەت كېڭەشنىڭ ھۆكمى مۇستەھەب، بەك بولسا تەكىتلەنگەن سۈننەت بولۇپ، پەرز ئەمەس.

ئەقىللىق ۋە تەجرىبىلىك ئادەمنىڭ يېنىدىكىلەردىن مەسلىھەت سورىمايدىغانلىقىنى ئىنتايىن ئاز ئۇچرىتىسىز. سىزگە شۇ يېتەرلىككى، مەسلىھەتلىشىش ئارقىلىق كىشىلەرنىڭ ئەقلىي خۇلاسىسىنى ئېلىۋالىسىز ــــ دە، ئۆمرىڭىزگە يەنە نۇرغۇن ئۆمۈرلەرنى قوشۇۋالىسىز. ئويلاپ بېقىڭ! تەجرىبىلىك دانىشمەن بىرنەچچە مىنۇت ئىچىدىلا ئازغىنە سۆزلەر بىلەن سىزگە ئۆز ئۆمرىنىڭ تەجرىبە خۇلاسىسىنى ئۆتۈنۈپ بېرىدۇ.

قاراڭ! شەرىئەت كاپىرلار ئىچىدىكى ئايال، ياشىنىپ قالغان بوۋاي، قارىغۇ، كېسەل ۋە راھىب قاتارلىقلارنى ئۆلتۈرۈشتىن توسقان، ۋەھالەنكى، بۇلار ئىچىدە جەڭگە پىكىر قاتناشتۇرىدىغانلار بولۇپ قالسا، يۇقىرىقى ھۆكۈمدىن مۇستەسنا بولۇپ، ئۆلتۈرۈش دۇرۇس.[2]

مۇتەنەببى مۇنداق دېگەن: [پىكىر شىجائەتلىكلەرنىڭ شىجائىتىنىڭ ئالدىدا بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ. شىجائەت بولسا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ].

ئىبنى قۇدامە مۇنداق دېگەن: [جەڭگە پىكىر قاتناشتۇرغۇچىنى ئۆلتۈرۈش دۇرۇس. چۈنكى، جەڭدىكى پىكىر ئۇرۇشتىن ئۈستۈن تۇرىدۇ، ئۇرۇش پىكىردىن تۇغۇلىدۇ].[3]

بۇ ھۆكۈم ھۇنەين غازىتىدا دۇرەيد ئىبنى سىممەت دېگەن ئادەمنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىگە پەيغەمبەر ρ نىڭ ئىنكار قىلمىغانلىقىدىن پايدىلىنىپ ئېلىنغان. ئۇ ياشانغان بوۋاي بولسىمۇ، لېكىن ئۇرۇشتا پىكىر قاتناشتۇراتتى.

مەسلىھەت بەرگۈچىدە بولۇشقا تېگىشلىك سۈپەتلەرگە كەلسەك، ئۇنى ئىمام بۇخارى: [ئۇلار ئىشەنچلىك ئەھلى ئىلىملەردىن بولۇشى لازىم]، دەپ خۇلاسىلىگەن. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[فَاسْأَلُوا أَهْلَ الذِّكْرِ إِنْ كُنْتُمْ لا تَعْلَمُونَ] [ئەگەر بىلمىسەڭلار، ئەھلى ئىلىمدىن سوراڭلار]**.[4] **[وَلَا يُنَبِّئُكَ مِثْلُ خَبِيرٍ] [(مۇشرىكلارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ بۇتلىرىنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى ئەھۋالىنى ھېچ ئەھەدى) ساڭا ھەممىدىن خەۋەردار زاتتەك (يەنى الله دەك) ئېيتىپ بېرەلمەيدۇ]**.[5]

---

[1] سۈرە ئەنبىيا 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 543 ـ بەت
[3] ئىبنى قۇدامىنىڭ «ئەلكافى» ناملىق كىتابى 4 ـ جىلد 267 ـ بەت
[4] سۈرە ئەنبىيا 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] سۈرە فاتىر 14 ـ ئايەت

ئىمام ماۋەردىمۇ مەسلىھەت بەرگۈچىدە بولۇشقا تېگىشلىك سۈپەتلەرنى مۇنداق بايان قىلغان:

[① تەجرىبىلىك بولۇش بىلەن بىرگە ئەقلى مۇكەممەل بولۇش.

② دىيانەتلىك ۋە پەرزكار بولۇش، چۈنكى، بۇلار بارچە ياخشىلىقنىڭ ئاساسلىق تۈۋرۈكىدۇر.

③ مەسلىھەت بەرگۈچى ھەسەتخور ۋە ئاداۋەتخور بولماستىن، سەمىمىي ۋە كۆيۈمچان بولۇش مەسلىھەت بەرگۈچى ئاياللارغا مەسلىھەت سالماسلىقى كېرەك.

④ غەم ـ قايغۇدىن خالىي، پىكرى ساغلام بولۇش.

⑤ مەسلىھەت بەرگۈچىنىڭ مەسلىھەت سورالغان ئىشتا قەتئىي شەخسىي غەرىزى بولماسلىقى ۋە نەپسى ـ خاھىشى ئارىلاشماسلىقى كېرەك].[1]

ئاياللارغا مەسلىھەت سېلىشتىن چەكلەش، «لَنْ يُفْلِحَ قَوْمٌ وَلَّوْا أَمْرَهُمْ امْرَأَةً» «ئۆزلىرىنىڭ ئىشىغا ئايال كىشىنى ئىگە قىلغان قەۋم ھەرگىزمۇ نىجات تاپالمايدۇ»[2] دېگەن ھەدىسنىڭ ئاستىغا كىرىپ كېتىدۇ.

لېكىن بۇنىڭغا ھۆدەيبىيە كۈنىسى ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ρ گە بەرگەن مەسلىھەتى قارشى كەلمەيدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مەسلىھەت بېرىشىنى تەلەپ قىلمىغان، شۇڭلاشقا دېيەلەيمىزكى، ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ بەرگەن مەسلىھەتى «الدِّينُ النَّصِيحَةُ» «دىننىڭ ئاساسى سادىق بولۇش»[3] دېگەن ھەدىسنىڭ ئاستىغا كىرىپ كېتىدۇ.

ئۇنىڭ ئۈستىگە، مەسلىھەت بەرگۈچىنىڭ ئەر ياكى ئايال بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، پەيغەمبەر ρ خاتالىق ئۈستىدە قالمايدۇ.

ئاياللارغا مەسلىھەت سالماسلىقتا پەيغەمبەر ρ نىڭ ئائىشە ۋە ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارغا: «إِنَّكُنَّ لَأَنْتُنَّ صَوَاحِبُ يُوسُفَ» «سىلەر (كۆڭۈلدە بارنىڭ ئەكسىنى ئاشكارا قىلىشتا) ھەقىقەتەن يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى (غا ئوخشاش) ئىكەنسىلەر»[4] دېگەن سۆزى دالالەت قىلىدۇ. بۇ سۆزنى پەيغەمبەر ρ بىتاب بولۇپ قېلىپ كىشىلەرگە ئەبۇ بەكرى ناماز ئوقۇپ بەرسۇن دەپ بۇيرۇغان ۋاقىتتا، ئۇلار ئەكسىچە نامازنى ئۆمەر τ نىڭ ئوقۇپ بېرىشىنى كۆرسەتكەن چاغدا دېگەن ئىدى.

شۇنىڭدەك، يەنە ئاۋام ۋە خاس كىشىلەر بىلگەن ھەمدە ئوتتۇرىدا تارقالغان ئىشلار بىلەن، ئۇلار بىلمىگەن ھەمدە ئوتتۇرىدا تارقالمىغان ئىشلارنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈرۈش كېرەك.

ئىمام بۇخارىنىڭ ئىبنى ئابباس τ دىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە ئاياللار ھوقۇق ـ مەنسەپ ئىشلىرىغا دەسسىتىشتىن توسالغان.

ئىبنى ئابباس τ مۇنداق دەيدۇ: {لَبِثْتُ سَنَةً وَأَنَا أُرِيدُ أَنْ أَسْأَلَ عُمَرَ عَنِ الْمَرْأَتَيْنِ اللَّتَيْنِ تَظَاهَرَتَا عَلَى النَّبِيِّ ρ فَجَعَلْتُ أَهَابُهُ فَنَزَلَ يَوْمًا مَنْزِلًا فَدَخَلَ الأَرَاكَ فَلَمَّا خَرَجَ سَأَلْتُهُ فَقَالَ عَائِشَةُ وَحَفْصَةُ ثُمَّ قَالَ كُنَّا فِي الْجَاهِلِيَّةِ لا نَعُدُّ النِّسَاءَ شَيْئًا فَلَمَّا جَاءَ الإِسْلامُ وَذَكَرَهُنَّ اللَّهُ رَأَيْنَا لَهُنَّ بِذَلِكَ عَلَيْنَا حَقًّا مِنْ غَيْرِ أَنْ نُدْخِلَهُنَّ فِي شَيْءٍ مِنْ أُمُورِنَا} {مەن پەيغەمبەر ρ گە تاقابىل تۇرماقچى بولغان ئىككى ئايال توغرۇلۇق ئۆمەر τ دىن سوراشنى مەقسەت قىلىپ بىر

[1] «ئەدەبۇد دۇنيا ۋەددىين» ناملىق كىتاب 379 ـ بەت

[2] بۇخارى رىۋايىتى

[3] بۇخارى رىۋايىتى

[4] بۇخارى رىۋايىتى

يىلنى ئۆتكۈزۈۋەتتىم. مەن ئۇنىڭدىن ئەيمىنىپ سوراشقا پېتىنالمىغان ئىدىم. بىر كۈنى ئۇ بىر جايغا چۈشۈپ (هاجەت قىلىش ئۈچۈن) ئەراك دەرەخزارلىقىغا كىرىپ كەتتى، چىققىنىدا ئۇنىڭدىن سورىۋىدىم: ‹ئۇ ئىككى ئايال ئائىشە بىلەن هەفسەدۇر›، ـــ دېدى، ئاندىن مۇنداق دېدى: ‹بىز جاهىلىيەت ۋاقىتلىرىدا ئاياللارنى هېسابقا ئالمايتتۇق. ئىسلام دىنى كېلىپ ئۇلارنى الله تائالا زىكرى قىلغۇدەك، هوقۇق ـ مەنسەپكە دەسسىتىشتىن باشقا ئىشتا ئۇلارنىڭ ئۇستىمىزدە هەققىنىڭ بارلىقىنى بىلدۇق›}.

**❷ كېڭەش تاماملانسا ئەمىرنى مەجبۇرلىيالامدۇ؟**

يەنى بارلىق كېڭەش ئەزالىرى ياكى كۆپ ساندىكى كېڭەش ئەزالىرى بىر قارارغا ئىتتىپاق كەلگەندە، ئەمىرنىڭ بۇ قارار بويىچە ئىش كۆرۈشى پەرزمۇ ـ ئەمەسمۇ؟ ئەمىرنىڭ ئۇلارنىڭ قارارىنى رەت قىلىش هوقۇقى بارمۇ؟

مەسلىهەت كېڭەشىدىكى هەممەيلەن ئورتاق بىر پىكىرگە بىرلىككە كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئەمىرنىڭ بۇ قارارغا ماقۇل كېلىشىنى مەجبۇرلىيالمايدۇ.

دەۋرىمىزدىكى نۇرغۇن كىشىلەر بۇ مەسىلە توغرۇلۇق شەيخ مۇهەممەد ئابدۇهدىن باشلاپ تا بىزنىڭ بۈگۈنكى كۈنىمىزگىچىلىك ئاز بولمىغان جېدەل ـ ماجىرالارنى قوزغاپ كەلدى. شەيخ مۇهەممەد ئابدۇھ ياۋرۇپا ئەللىرىدە فىتنىگە گىرىپتار بولغان كىشى بولۇپ، ئۇ ۋە ئۇنىڭ شاگىرتلىرى ئەنگلىيە هۆكۈمىتىنىڭ مىسىردا تۇرۇشلۇق گوبىرناتورى «لورد كىرومىر» دېگەن ناسارانىڭ مەكتىپىنى پۈتتۈرۈپ چىققان كىشىلەر ئىدى.[1] ئۇلارنىڭ مەسلىهەت كېڭەشىنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرىسىدا بەس ـ مۇنازىرە ئېلىپ بېرىشىدىكى سەۋەب، خەلق ئۆز ـ ئۆزىگە خوجا بولۇش پرىنسىپىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن، خەلق ۋەكىللىرى بولغان كۆپ سانلىق پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ پىكرىگە ئەمەل قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدىغان غەرب ئەللىرىنىڭ دېموكراتىيە تۈزۈمىگە تەقلىد قىلغانلىقىدىن بولغان.

دېموكراتىيە تۈزۈمى ئىنسانلار تەرىپىدىن ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان تۈزۈم بولۇپ، ئۇنى خەلق خەلق ئۇستىدىن هۆكۈم قىلىدىغان هاكىمىيەت دەپ ئاتاشقىمۇ ياكى ئەبۇلئەئلا مەۋدۇدىنىڭ ئاتىغىنىدەك، كۆپ سانلىقلار هاكىمىيىتى دېيىشكىمۇ بولىدۇ.[2] دېموكراتىيە تۈزۈمىدە كۆپ سانلىق پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ چىقارغان قانۇنى، بارلىق خەلقنى ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا مەجبۇرلايدىغان قانۇنغا ئايلىنىدۇ، شۇڭا بۇ تۈزۈمدە قانۇن بەلگىلىگۈچى خەلقتۇر. دېمەك، دېموكراتىيە ـــ الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرگەنلىك ۋە ئوپئوچۇق ئەڭ چوڭ كۇفرىدۇر. چۈنكى، ئۇ قانۇن بەلگىلەش هوقۇقىنى الله دىن تارتىپ ئېلىپ ئىنسانلارغا تاپشۇرۇپ بېرىدۇ. بۇ هەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[إِنْ الْحُكْمُ إِلاَّ لِلَّهِ أَمَرَ أَلا تَعْبُدُوا إِلا إِيَّاهُ]** **[ئىبادەت ۋە دىن بارىسىدىكى بارچە هۆكۈملەر پەقەت الله قىلا مەنسۇپ، ئۇ سىلەرنى پەقەت ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇغان]**.[3]

پارلامېنتنىڭ الله نىڭ نامىدىن ئەمەس، ئەكسىچە خەلقنىڭ نامىدىن چىقارغان قارارلىرى دېموكراتىيەنىڭ كۇفرى ئىكەنلىكىگە يېتەرلىك دەلىلدۇر. ئۇلار خەلقنى الله نىڭ ئورنىغا قويىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ دېموكراتىيە الله نى قويۇپ ئىنساننى ئىلاھ تىكلىۋېلىشنىڭ كۆرۈنۈشلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇنى

---

[1] دوكتور مۇهەممەد هۈسەيىنىنىڭ «ئەلئىتتىجاھاتۇل ۋەتەنىيە فىل ئەدەبىل مۇئاسىر» ناملىق كىتابى 2 ـ جىلد 271 ـ، 272 ـ ۋە 307 ـ بەتلەر

[2] ئەبۇلئەئلا مەۋدۇدىنىڭ «ئەلئىسلامۇ ۋەل مەدەنىيەتۇل هەدىسە» ناملىق كىتابى 33 ـ بەت

[3] سۇرە يۇسۇف 40 ـ ئايەت

الله تائالا: [وَلا يَتَّخِذَ بَعْضُنَا بَعْضًا أَرْبَابًا مِنْ دُونِ اللَّهِ] [الله نى قويۇپ بىر ـ بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالمايلى][1] دېگەن سۆزى بىلەن ھارام قىلغان.

يەھۇدىي، ناسارادەك كاپىر خەلق ئۆزلىرىنىڭ دىنىنى ئۆزگەرتىۋېتىپ، ئاندىن ئېتىقاد قىلغۇدەك ھېچبىر توغرا شەرىئەت قالمىغاندا بۇ كۇفرى تۈزۈمگە ئىلاجىسىز يۈزلەنگەن. بۇ ئۇلارغا نىسبەتەن مۇستەبىت ھۆكۈمرانلىقتىن ياخشى ئىدى.

ئەمما مۇسۇلمانلارغا قانۇن بەلگىلەش پەقەت الله قا، ئۇندىن كېيىن الله نىڭ رەسۇلىغا خاس. پادىشاھ پەقەت بۇ ھۆكۈملەرنى ئىجرا قىلغۇچى، خالاس.

بىرەر ھادىسە يۈز بېرىپ، ئۇنىڭغا شەرىئەتتە ئاشكارا ياكى ئىجتىھادىي ھالەتتە ھېچقانداق ھۆكۈم چىقىرىلمىغانلىقىنى ئىنتايىن ئاز ئۇچرىتىسىز. ھۆكۈم چىقىرىلمىغان ياكى مۇباھ (قىلىسىمۇ بولىدىغان، قىلمىسىمۇ بولىدىغان) ئىش خەلىپىگە تاپشۇرۇلىدۇ. خەلىپىنىڭ كېڭەش ئەزالىرى بىلەن مەسلىھەتلىشىپ ئۇلارنىڭ پىكىرلىرىدىن تاللاپ ئېلىش ياكى ئۇنى تاشلاپ قويۇپ ئۆزىنىڭ پىكرى بويىچە ئىش كۆرۈش ھوقۇقى بار. گەرچە كېڭەش ئەزالىرى بىر پىكىرگە ئىتتىپاق كەلگەن تەقدىردىمۇ، ھېچبىر كىشىنىڭ خەلىپىنى كېڭەش ئەزالىرىنىڭ پىكرىگە ئەمەل قىلىشقا مەجبۇرلاش ھوقۇقى يوق، گۇناھ بولمايدىغان ئىشلا بولىدىكەن، خەلقنىڭ خەلىپىگە ئىتائەت قىلىشى پەرز، بۇنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

① الله تائالانىڭ [وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن] دېگەن سۆزىدىكى بۇيرۇق پەرزلىكنى ئۇقتۇرىدۇ دېگەن كۆزقاراشتا ئىختىلاپ بار دەپ پەرەز قىلساق، بۇ ئىختىلاپ كېڭەشنىڭ پەرز ياكى سۈننەتلىكى توغرىسىدىكى ئىختىلاپتۇر. كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى، يەنى خەلىپىنىڭ كېڭەش ئەزالىرىغا ئىتائەت قىلىشىنىڭ پەرز ئىكەنلىكى توغرىسىدا ھېچقانداق بىر ئوچۇق دەلىل كەلمىگەن.

كىمكى: ‹مەسلىھەت كېڭەشنىڭ ئەمرىنى مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى يۇقىرىقى ئايەتتىن ئىجتىھاد قىلىپ ئېلىنىدۇ، بولمىسا مەسلىھەتلىشىشكە بەرگەن بۇيرۇق بىھۇدە بولۇپ قالامدۇ؟!›، ـــ دېسە، بىز ئۇنىڭغا قارىتا مۇنداق دەيمىز: بۇ گېپىڭىز بىلەن ئايەتتە كەلمىگەن نەرسىنى قوشقان بولىسىز، خۇددى ئايەت «وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ ثُمَّ أَطِعْهُم» «ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن، ئاندىن ئۇلارغا ئىتائەت قىلغىن» دېگەندەك بولۇپ قالىدۇ، مانا بۇنىڭ ئۆزى بىھۇدىلىك. شۇنىڭ ئۇچۇن بۇ ئايەتنى «خەلىپىنىڭ كېڭەش ئەزالىرىغا ئىتائەت قىلىشىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىگە دەلىل» دەپ قاراش دۇرۇس ئەمەس.

ماقۇل، بۇ ئىجتىھادنى دۇرۇسمۇ دەيلى، بۇ كەسكىن دەلىللەر بىلەن پەرز بولغان ئەمىرگە ئىتائەت قىلىش ھەققىدە كەلگەن بۇيرۇقنى بىسىپ چۈشەلمەيدۇ، شۇنىڭ ئۇچۇن ئىجتىھاد قىلىش بىلەن ۋە ئايەتنىڭ ئىشارەت مەنىسى بىلەن ئىسپاتلانغان ھۆكۈم، كەسكىن دەلىل بىلەن ئىسپاتلانغان ھۆكۈمنىڭ ئالدىدا ئەمەلدىن قالىدۇ.

ئوچۇق، كەسكىن دەلىللەر بىلەن ئىسپاتلانغان ھۆكۈم شۇكى، شەرىئەت پۇقرالارنى ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇدى، ئەكسىچە ئەمىرنى پۇقرالارغا ئىتائەت قىلىشقا ۋە نە كېڭەش ئەزالىرىغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇمىدى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُولِي

[1] سۈرە ئال ئىمران 64 ـ ئايەت

**الأَمْرِ مِنْكُمْ] [ئى مۇئمىنلەر! الله قا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار].**[1]

الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ ھۆكمى بولمىغان ھەرقانداق ئىشتا ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىجتىھادىغا ۋە پىكرىگە بويسۇنۇش پەرز، بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ أَطَاعَنِي فَقَدْ أَطَاعَ اللَّهَ وَمَنْ عَصَانِي فَقَدْ عَصَى اللَّهَ وَمَنْ أَطَاعَ أَمِيرِي فَقَدْ أَطَاعَنِي وَمَنْ عَصَى أَمِيرِي فَقَدْ عَصَانِي» «كىمكى ماڭا ئىتائەت قىلسا، الله قا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ماڭا ئاسىيلىق قىلسا، الله قا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. كىمكى مەن تەيىنلىگەن ئەمىرگە ئىتائەت قىلسا، ماڭا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلسا، ماڭا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ».[2]

ئىبنى ئۆمەر τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «السَّمْعُ وَالطَّاعَةُ عَلَى الْمَرْءِ فِيمَا أَحَبَّ وَ كَرِهَ مَا لَمْ يُؤْمَرْ بِمَعْصِيَةٍ فَإِذَا أُمِرَ بِمَعْصِيَةٍ فَلَا سَمْعَ وَلَا طَاعَةَ » «ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش تەبىئىتىگە ياققان ۋە ياقمىغان ھەرقانداق ئىشتا، گۇناھ-مەئسىيەتكە بۇيرۇلمىسىلا، (مۇسۇلمان) ئىنساننىڭ ئۈستىگە پەرز. ئەگەر گۇناھ-مەئسىيەتكە بۇيرۇلسا، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ».[3]

بۇ ھەدىستىكى پەيغەمبەر ρ نىڭ «تەبىئىتىگە ياقمىغان»، دېگەن سۆزى ئۇبادە τ نىڭ ھەدىسىدىكى «خۇش ياققان ۋە خۇش ياقمىغان ھالەتتىمۇ ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇلدۇق»،[4] دېگەن سۆزى بىلەن ئوخشاش بىر مەنىدە بولۇپ، ئەمىر گۇناھ-مەئسىيەت بولمايدىغان، لېكىن نەپسىگە ئېغىر كېلىدىغان ئىشلارغا بۇيرۇسا دېگەنلىكتۇر.

ئەمىرگە پەقەت ئىتائەت قىلىش ئۇچۇنلا بەيئەت قىلىنىدۇ. ئەمىرلەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇغۇچى ھەدىسلەر مۇتەۋاتىر دەرىجىسىدە بولۇپ، كەسكىن دەلىللەر قاتارىدا سانىلىدۇ.

ئەللامە مۇھەممەد ئىبنى جەئفەر ئەلكەتانى ئۆزىنىڭ «نەزمۇل مۇتەناسىر مىنەلھەدىسىل مۇتەۋاتىر» ناملىق كىتابىنىڭ خەلىپىلىك ھەققىدىكى بابلىرىدا مۇنداق دېگەن: [ئەبۇ تىيىب ئەلقۇنۇجى «غازات، شەھىدلىك ۋە ھىجرەتلەردىن ساۋاق» ناملىق كىتابىدا، ئەمىرلەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇغۇچى ۋە ئۇلارغا قارشى چىقىشتىن توسقۇچى ھەدىسلەرنى مۇتەۋاتىر دەرىجىسىدە دەپ بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: ‹سەلەف سالىھلارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ئەمىرلەرگە ئىتائەت قىلىش پەرز. ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشنىڭ پەرزلىكى توغرىسىدا قۇرئان كەرىم ۋە مۇتەۋاتىر ھەدىسلەردىن كەلگەن دەلىللەر كۆپ، ئۇلارنىڭ ئەمىرلىككە بىرلىككە كېلىنگەندىن كېيىن، ئۇلار نامازلىرىنى ئوقۇسا ۋە كۇفرىنى ئاشكارا قىلمىسىلا، ئۇلارنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىش دۇرۇس ئەمەس. ئەمىرلەردە ئوچۇق-ئاشكارا كۇفرى ۋە نامازنى تەرك ئېتىش كۆرۈلمىسىلا، ئۇلارغا قارشى چىقىشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرمۇ مۇتەۋاتىر دەرىجىسىگە يەتكەن. ئەگەر ئەمىردە مەزكۇر ئىككى ئىشنىڭ بىرەرسى كۆرۈلمىسە، گەرچە زۇلۇم قىلىشتا چېكىگە يەتكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭغا قارشى چىقىش دۇرۇس ئەمەس. لېكىن ئۇنى كۆچىنىڭ يېتىشىچە ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش پەرز.›

بۇ ھەقتە كەلگەن بايانلارنىڭ ئەڭ روشەنراقى «ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» ناملىق كىتابقا شەرھى يازغۇچى ئالىمنىڭ دېگەن تۆۋەندىكى سۆزىدۇر، ئۇ مۇنداق دېگەن: [قۇرئان ۋە ھەدىستىكى دەلىللەر

---

[1] سۈرە نىسائ 59- ئايەت

[2] مۇسلىم رىۋايىتى

[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

ھەمدە سەلەف سالىھلارنىڭ ئەتتىپاقى شۇكى ــــ ئەمىر، ناماز ئىمامى، ھاكىم، جەڭ قوماندانى ۋە سەدىقە ئەمەلدارى قاتارلىقلارغا ئىجتىھادىي ئورۇنلاردا ئىتائەت قىلىنىدۇ. ئەمىرنىڭ ئىجتىھادىي ئىشلاردا قول ئاستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشى پەرز بولماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشى ۋە ئەمىرنىڭ پىكرىنى دەپ ئۆزلىرىنىڭ پىكرىدىن ۋاز كېچىشى پەرز. چۈنكى، جامائەت ۋە ئەتتىپاقلىقنىڭ مەنپەئەتى، ئۇششاق مەسىلىلەرنى دەپ بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپ پەيدا قىلىشنىڭ زىيىنىدىن نەچچە ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ»][1].

② شەرىئەت مۇسۇلمانلارغا بىر خەلىپە تەيىنلەشكە بۇيرۇغان. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا بُويِعَ لِخَلِيفَتَيْنِ فَاقْتُلُوا الْآخِرَ مِنْهُمَا» «ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا، ئۇلارنىڭ كېيىنكىسىنى ئۆلتۈرۈڭلار!»[2].

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «وَمَنْ بَايَعَ إِمَامًا فَأَعْطَاهُ صَفْقَةَ يَدِهِ وَثَمَرَةَ قَلْبِهِ فَلْيُطِعْهُ إِنْ اسْتَطَاعَ فَإِنْ جَاءَ آخَرُ يُنَازِعُهُ فَاضْرِبُوا عُنُقَ الْآخَرِ» «كىمكى چىن قەلبىدىن بىر خەلىپىگە قولىنى بېرىپ بەيئەت قىلغان بولسا، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلسۇن. ئەگەر يەنە بىرسى ئۇنىڭدىن خەلىپىلىكنى تالىشىپ كەلسە، ئۇنىڭ گەدىنىگە چېپىڭلار»[3].

ئەرفەجە τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «مَنْ أَتَاكُمْ وَأَمْرُكُمْ جَمِيعٌ عَلَى رَجُلٍ وَاحِدٍ يُرِيدُ أَنْ يَشُقَّ عَصَاكُمْ أَوْ يُفَرِّقَ جَمَاعَتَكُمْ فَاقْتُلُوهُ» «سىلەرنىڭ ئىشىڭلار بىر ئادەمگە جەملىنىپ بولغاندىن كېيىن، كىمكى سىلەرنىڭ بىرلىكىڭلارنى بۇزماقچى ياكى جامائىتىڭلارنى بۆلمەكچى بولىدىكەن ئۇنى ئۆلتۈرۈڭلار!»[4].

خەلىپە دېگىنىمىز ــــ ئىسلام ئۈممىتى ئىچىدىكى بۈيۈك چۈشۈرگۈچى ئالىي رەھبەرنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر بىز مەسلىھەت كېڭەشى خەلىپىنى مەجبۇرلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە خەلقنى مەجبۇرلايدۇ دېسەك، ئەلۋەتتە خەلقنىڭ ئىچىدە ئالىي رەھبەرلىكنىڭ كۆپىيىشى دۇرۇس ھەمدە ئىككى خەلىپە تەيىن قىلىش دۇرۇس دېگەن بولىمىز، مانا بۇ شەرىئەتنىڭ تەلىپىگە تۈپتىن قارشى.

مۇسۇلمانلارغا ئىككى خەلىپە تەيىن قىلىشنىڭ باتىللىقىغا ئاساسەن، كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكىنىڭ باتىللىقىغا قايىل بولۇش، مېنىڭ نەزىرىمدىكى ياخشى ئىجتىھاد بولۇپ، مەسلىھەت كېڭەشنىڭ خەلىپىنى مەجبۇرلىيالمايدىغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ، بەلكى خەلق ۋە كېڭەش ئەزالىرىنىڭ خەلىپىنىڭ بۇيرۇقىنى ۋە ئۇنىڭ چەكلىمىلىرىنى لازىم تۇتۇشى پەرز. الله قا شۈكرى، مېنىڭ بىلىشىمچە، بۇ ئىجتىھادقا مەندىن بۇرۇن بىرەر ئالىم توختالمىغان.

③ شەرئىي سىياسەت توغرىسىدا كىتاب يازغان سەلەف ئۆلىمالىرىدىن ھېچبىر كىشى مەسلىھەت كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق توختالمىغان. دۇرۇس، ئۇلارنىڭ ئىچىدە كېڭەشنىڭ يولغا قويۇلۇشى توغرۇلۇق توختالغانلار بار، لېكىن جۇمھۇر ئۆلىمالار ئۇنى «مۇستەھەب» دەپ قارايدۇ، ئەمما كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق ھېچقانداق تەتقىقات ئېلىپ بارمىغان.

ئىمام ماۋەردى ئىمام شافىئىينىڭ زامانىسىدا قازى ـ قۇزاتلىق مەنسىپىگە ئىگە بولغان كىشى ئىدى، شۇنىڭدەك قازى ئەبۇ يەئلامۇ ئۆز زامانىسىدىكى ھەنبەلىيلەرنىڭ دىنىي پېشۋاسى بولۇپ،

---

[1] «شەرھۇل ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» 424 ـ بەت
[2] مۇسلىم رىۋايىتى
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى

ئىككىلىسى ھىجرىيىنىڭ 5 ـ ئەسىرىدە ياشىغان. دېمەك، بۇ ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئۆمرى تۆت ئەسىردىن ئاشمىغان ۋاقىت ئىدى. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى پادىشاھلىق تۈزۈملىرى توغرىسىدا كىتاب يازغان بولۇپ، مەسلىھەت كېڭىشى تەشكىللەشنىڭ خەلىپىنىڭ ئۈستىگە ۋاجىب بولىدىغانلىقى ياكى مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق توختالمىغان ئىدى. ئۇلارنىڭ بايان قىلغانلىرى پەقەت ھەربىي قوماندانىنىڭ ئەسكەرلەرگە يۈگۈزىدىغان مۇھىم سىياسەتلىرى توغرۇلۇق بولغان.[1]

ئىمام ماۋەردى مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىش خەلىپىگە پەرز بولماستىن، بەلكى مۇستەھەب ئىكەنلىكى ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر خەلىپە ئۆزىدىن كېيىنكى تەخت ۋارىسىنى تەيىنلىمەكچى بولسا، خەلىپىلىككە ئەڭ لايىق ۋە شەرتلىرىگە چۈشىدىغان ئادەمنى ئويلىشى كېرەك. ئەگەر ئۇ ئىجتىھاد قىلىپ بىر ئادەمنى تەيىن قىلسا، ئۇنىڭغا قارىلىدۇ. ئەگەر ئۇ تەيىنلەنگىنى خەلىپىنىڭ بالىسى ياكى دادىسى بولمىسىلا، خەلىپە كېڭەش ئەزالىرىدىن ھېچبىر كىشىگە مەسلىھەت سالماستىن ئۇنىڭغا بەيئەت بېرىشكە ۋە ھوقۇقنى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇشقا ئۆزىلا قارار چىقىرىشى دۇرۇس].[2]

ئىمام جۇۋەينىمۇ قازى ئەبۇ يەئلا ۋە ئىمام ماۋەردىلەر بىلەن زاماندىاش بولۇپ، شەرئىي سىياسەت تۈسىنى ئالغان «غىياسۇل ئۇمەم فىتتىياسىز زۇلەم» ناملىق تېپىك ئەسەرنىڭ مۇئەللىپى.

ئىمام جۇۋەينى ئۇشبۇ كىتابىدا، ئىمام ماۋەردىنىڭ باشقا خاتالىقلىرىنى قويۇپ، ئۇنىڭ «زىممىينى ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىگە تەيىنلەش دۇرۇس»، دېگەن سۆزىگە قاتتىق رەددىيە بەرگەن، ئەمما مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىش خەلىپىگە پەرز بولىدىغانلىقى ۋە ياكى مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى ئۈستىدە توختالمىغانلىقىغا تۈزىتىش بەرمىگەن.[3]

جۇۋەينى ئۆزىمۇ «خەلىپىنىڭ مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشى ۋە نە مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ تەلىپى بويىچە ئىش قىلىشى پەرز ئەمەس» دەپ قارايدۇ. ئۇ بۇ توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: [الله تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىنى مەسلىھەت سېلىشقا چاقىرىپ مۇنداق دەيدۇ: **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]**.

ھەر خىل ئىلىملەردە يۇقىرى مەرتىۋىگە يېتىش بىلەن قىيىن ئىشلارغا باشقىلار بىلەن بىرگە قاراپ چىقىپ مەسلىھەتلىشىشنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق زىتلىق يوق. بىز «بارلىق ياخشى خىسلەتلەر مۇجەسسەملەنگەن مۇستەقىل قارار چىقىرىش دەرىجىسىگە يەتكەن خەلىپىنىڭمۇ، ھوقۇق يۈرگۈزۈش ۋە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتا، ئاممىنىڭ بەرگەن ئورۇنلۇق پىكىرلىرىدىن پايدىلىنىشقا سەل قارىماسلىقى كېرەك» دەپ قارايمىز، چۈنكى، مۇستەبىت ھۆكۈمرانىنىڭ ھەق يولدىن چەتنەپ كېتىشى تۇرغانلا گەپ. ئۆلىمالارنىڭ ئىلىمنى قولغا كەلتۈرۈشكە مۇۋەپپەق بولغان كىشىنىڭ ھەق يولنى چىڭ تۇتۇپ ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ھۆكۈم چىقىرىشى تولىمۇ ياخشى بولىدۇ.

خەلىپىلىكنىڭ ھېكمىتى، باشقىلار بەرگەن پىكىرلەرنى تەكشۈرۈپ چىقىپ، ئۇنى توغرا بىر پىكىرنىڭ ئۈستىگە جەملەپ خۇلاسىلەشتۇر، شۇنداق قىلغاندىلا خەلىپە ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل قارار چىقىرالايدۇ. خەلىپە يەنە ھەر خىل تەبىئەتتىكى كىشىلەرنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىدىن پايدىلىنىشقا ۋە ئۇنىڭدىن نۇرغۇنلىغان پايدىلارنى قوبۇل قىلىپ ئېلىشقىمۇ تەرغىب قىلىنىدۇ، چۈنكى، ھەربىر ئەقىل ئىگىسىنىڭ ئۆزىگە خاس ئارتۇقچىلىقى بار.

---

[1] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى43 ـ بەت، ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 45 ـ بەت

[2] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 3 ـ جىلد 10 ـ بەت

[3] «ئەلفۇقەرات» ناملىق كىتاب، 2 ـ نەشرى. 232 ـ، 303 ـ، 432 ـ بەتلەر. بۇنى دوكتۇر ئابدۇل ئەزىيم ئەددىيب تەھقىقلىغان

پىكىرلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە ئوخشىماسلىقى ئىشلارنى ئەجرا قىلىشقا ئىغىر توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر ئىلىمدا مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن خەلىپە باشقىلار بەرگەن پىكىرلەر ئۈستىدە ئىنچىكە مۇلاھىزە يۈرگۈزۈپ، ئۆزىنىڭ مول ئىلمى بىلەن سېلىشتۇرۇپ، پىكىرلەرنىڭ ئىچىدىن ئەڭ توغرىسىنى تاللاپ چىققىنىدا، مۇسۇلمانلارغا ياخشى نەتىجىلەرنى ئېلىپ كېلىپ، قارشىلىشىش ۋە ئىختىلاپلىشىشتىن كېلىپ چىقىدىغان يامان ئاقىۋەتتىن ساقلىنىپ قالىدۇ. مۇسۇلمانلار ئۆز خەلىپىسىنىڭ ئەستايىدىللىق بىلەن كاللا قاتتۇرۇپ پىلانلىشى ھەمدە ئىشلارنى ئىنچىكىلەپ بىر تەرەپ قىلىشى ئارقىسىدا بىرلىشىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمىر ھەرقانداق ھالەتتە ئەگەشكۈچى بولماستىن، ئەگەشىلگۈچى بولۇشى لازىم. ئەگەر خەلىپە الله نىڭ دىنىدا مۇجتەھىد ئالىم بولماي قالسا، ئۆلىمالارغا تەقلىد قىلىشى ۋە ئۇلارغا ئەگىشىشى، ئۇلارنىڭ بۇيرۇق ۋە چەكلىمىلىرىنى كۈتۈشى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىسپاتلىشى ۋە ئىنكار قىلىشىنى كۈتۈشى لازىم كېلىپ قالىدۇ ـ دە، مانا بۇ خەلىپىلىك مەنسىپىگە ۋە رەھبەرلىك مەرتىۋىسىگە زىتتۇر].[1]

ئىمام جۇۋەينىمۇ جۇمھۇر ئۆلىمالارغا ئوخشاش «الله تائالانىڭ **[وَشَاوِرْهُمْ]** **[ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]** دېگەن سۆزىدىكى بۇيرۇق مۇستەھەبلىكنى بىلدۈرىدۇ» دەپ قارايدۇ. بۇ مەسلىھەت كېڭەشنىڭ يولغا قويۇلۇشى توغرىسىدا كەلگەن بۇيرۇق، ئەمما مەسلىھەت كېڭەشنىڭ ئەمىرنى مەجبۇرلىشىغا كەلسەك، ئۇنى ئىمام جۇۋەينى «ئەمىر ھەرقانداق ھالەتتە ئەگەشكۈچى بولماستىن، ئەگەشىلگۈچى بولۇشى لازىم» دېگەن سۆزى بىلەن رەت قىلغان.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ھىجرىيىنىڭ 7، 8 ـ ئەسىرلىرىدە ياشىغان بولۇپ، ئۇ دەل ئابباسىي خەلىپىلىكى مۇڭغۇللارنىڭ قولى ئارقىلىق زاۋال تاپقان، ئەمىرلەر ئوتتۇرىسىدا پىتنىلەر يۈز بەرگەن ۋاقىت ئىدى. گەرچە شەيخۇل ئىسلامنىڭ شەرئىي سىياسەتتىكى يېزىقچىلىق قابىلىيىتى ئۈستۈن بولسىمۇ، مەسلىھەت كېڭەشنىڭ ئەمىرنى مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق ھېچ سۆز ئاچمىغان ئىدى. ئۇ پەقەت مەسلىھەت كېڭەشنىڭ يولغا قويۇلۇش مەسىلىسى توغرۇلۇق سۆزلەش بىلەن بىرگە مەسلىھەت كېڭەشى تەسىس قىلىشنى «ئەمىرنىڭ ئۈستىگە پەرز» دەپ قارىمىغان. ئۇنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزلىرىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى: [ئىش ئۈستىدىكىلەر مەسلىھەتلىشىشتىن بىھاجەت بولالمايدۇ...][2] دېگەندىن ئىبارەت، خالاس. ئۇ يەنە بىر ئورۇندا مەسلىھەتلىشىشكە كەلگەن بۇيرۇقنى: [مۇستەھەبلىكنى ئۇقتۇرىدىغان بۇيرۇق] دەپ ئوتتۇرىغا قويغان.[3]

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھمۇ مەسلىھەت كېڭەشى توغرىسىدا كەلگەن بۇيرۇقنى مۇستەھەبلىكنى ئۇقتۇرىدۇ دېگەن قاراشتا بولۇپ، ھۇدەيبىيە قىسسىسىنىڭ فىقھى پايدىلىرى توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [ئۇ پايدىلارنىڭ بىرى، ئەمىرنىڭ ياخشى پىكىرلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇپ قول ئاستىدىكى پۇقرا ۋە ئەسكەرلەرنىڭ كۆڭلىنى خۇرسەن قىلىش، كايىشلىرىدىن خالىي بولۇش، مەخپىي قالغان مەنپەئەتلەرنى تونۇۋېلىش بىلەن بىرگە، الله تائالانىڭ **[ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]** دېگەن بۇيرۇقىغا بويسۇنۇش مەقسىتىدە مەسلىھەتلىشىشى مۇستەھەب. الله تائالا: **[وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ]** **[ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا]** دەپ ئۆز بەندىلىرىنى ماختىدى].[4]

---

[1] «غىياسۇل ئۇمەم فىت تىياسىز زۇلەم» ناملىق كىتاب 86 ـ بەتتىن 88 ـ بەتكىچە
[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 386 ـ بەتتىن 387 ـ بەتكىچە
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 16 ـ جىلد 37 ـ بەت
[4] «زادۇل مەئاد» 2 ـ جىلد 127 ـ بەت

ئاساسلىق فىقھى كىتابلىرىدا خەلىپىنىڭ مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشى توغرۇلۇق توختالمىغان، پەقەت قازىنىڭ مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشىنى مۇستەھەب دەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان. بۇ دېيىلگەن سۆزلەرمۇ مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ يولغا قويۇلۇشى ھەققىدە بولۇپ، مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى ھەققىدە ئەمەس.

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ئەگەر ئەمىر بىرەر قىيىن ئىشقا دۇچ كەلسە، ئەھلى ئىلىم ۋە ئىشەنچلىك كىشىلەر بىلەن مەسلىھەتلىشىدۇ، ئەگەر ئىجتىھاد قىلىشقا موھتاج بولسا، ئەمىرنىڭ مەسلىھەتلىشىشى مۇستەھەبدۇر. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ **[ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن]**. دېگەن سۆزى...].[1]

④ مەن ئۈچىنچى نۇقتىدا سەلەف ئۆلىمالىرىنىڭ مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ئەمىرنى مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرىسىدا توختالمىغانلىقىنى بايان قىلغان ئىدىم. ئەمدى مەن بۇ يەردە سەلەف ئۆلىمالىرىدىن دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە بارلىق ئىختىلاپي ۋە ئىجتىھادي ئىشلاردا ئەمىرنىڭ پىكرىنىڭ بارلىق خەلقنى مەجبۇرلايدىغانلىقى، خەلق ۋە كېڭەش ئەزالىرىنىڭ ئەمىرنىڭ پىكرىگە كېلىشى ھەم شۇنداقلا ئۇنىڭ ئىجتىھاد قىلغان ئىشلىرىدا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكى قاتارلىقلارنىڭ ئىسپاتلانغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويىمەن.

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغان ئالىم ئىبنى ئەبىل ئىززىل ھەنەفى مۇنداق دېگەن: [قۇرئان ۋە ھەدىستىكى دەلىللەر ھەممە سەلەف سالىھلارنىڭ ئىتتىپاقى شۇكى — ئەمىر، نامازنىڭ ئىمامى، ھاكىم، جەڭ قوماندانى ۋە سەدىقە ئەمەلدارى قاتارلىقلارغا ئىجتىھادي ئورۇنلاردا ئىتائەت قىلىنىدۇ. ئەمىرنىڭ ئىجتىھادي ئىشلاردا قول ئاستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشى پەرز بولماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشى ۋە ئەمىرنىڭ پىكرىنى دەپ ئۆزلىرىنىڭ پىكرىدىن ۋاز كېچىشى پەرز. چۈنكى، جامائەت ۋە ئىتتىپاقلىقنىڭ مەنپەئەتى ئۇششاق مەسىلىلەرنى دەپ بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپ پەيدا قىلىشنىڭ زىيىنىدىن نەچچە ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ].[2]

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىمنىڭ سۆزىنى كۆردىڭىزمۇ؟!! قۇرئان، ھەدىس ۋە ئىجمائ شەرىئەتنىڭ مۇقىم قارار ئالغان ھۆكمى يوق ئىجتىھادي ئىشلاردا ئەگەشكۈچىلەرنىڭ ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشىنىڭ ھەمدە ئەمىرنىڭ پىكرىنى دەپ ئۆز پىكىرلىرىدىن ۋاز كېچىشىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بېكىتتى، بۇنىڭدىن كېيىن يەنە كىمكى مەسلىھەت كېڭىشى مەجبۇرلىغۇچى دەيدىكەن، بىلىپ قويۇڭكى! ئۇ قۇرئان، ھەدىس ۋە سەلەف سالىھلارنىڭ ئىجمائىسىغا قارشىلىق كۆرسەتكەن بولىدۇ. مانا بۇ مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرىسىدا دېيىلگەن سۆزدۇر. ئەمما، مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىش پەرز دېسە، بۇ مەسىلىدە ھەم سەلەف ئۆلىمالىرى تالاش-تارتىش قىلغان، لېكىن كۆپچىلىك ئۆلىمالار مۇستەھەب دەپ قارىغان.

**ئەسكەرتىش:**

‹مەسلىھەت كېڭىشى ئەمىرنى مەجبۇرلىغۇچى› دەپ جار سالىدىغان يېڭى مولللار ئۆزلىرىنىڭ بۇ كۆزقارىشىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن، شەرئي دەلىللەرنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ، ھاكىملارنىڭ مۇستەبىتلىكىگە چەك قويۇشنىڭ مۇھىملىقى بىلەن دەلىل كۆرسەتتى. ئۇلار بۇ قىلمىشى بىلەن خۇددى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىغا تۈزىتىش بەرگەنگە ئوخشاش بولدى.

[1] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 11- جىلد 395- بەتتىن 398- بەتكىچە
[2] «شەرھۇل ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» 424- بەت

الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَمَا كَانَ رَبُّكَ نَسِيًّا]** [پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلىرىنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېچنەرسىنى) ئۇنتۇمايدۇ].[1] **[الْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ]** [بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم].[2]

مۇستەبىت تاغۇت ھۆكۈمرانىنى ھەرگىزمۇ مەسلىھەت كېڭەشنىڭ مەجبۇرلىغۇچى بولۇشى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا چارىلەر تىزگىنلىيەلمەيدۇ. بەلكى بىز كۇفرى قانۇنلار بىلەن مۇسۇلمانلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان تاغۇتلارنىڭ ئۆزلىرىنى مەسلىھەت كېڭەشنىڭ پىكرىگە ئاساسلىنىپ تۇرۇپ قانۇنلۇق ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقانلىقى ۋە دېموكراتىيىگە ھۆرمەت قىلىدىغانلىقلىرىنى دەۋا قىلىشىۋاتقانلىقىنى كۆرۈۋاتىمىز. ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرى تەشكىللىگەن پارلامېنت ۋە كۆپ سانلىق دېگەنلەرنى كۆز بويامچىلىق ۋە ئالدامچىلىق بىلەن ئىلىپ بېرىۋاتىدۇ، ئەگەر ئۇلارغا بۇمۇ كار قىلمىسا، قاتتىق زەربە بېرىش، قىيناش ۋە قاتتىق تۈرمە تۇختىتىش قاتارلىق چارە-ئۇسۇللارنى قوللىنىدۇ. بۇنداقلار بىلەن مەسلىھەت كېڭەشى تەسىس قىلىشنىڭ نېمە پايدىسى؟

ئەگەر بىز ئىسلام دۆلىتى توغرۇلۇق سۆز ئاچساق، ئىسلام دۆلىتىدە مەسلىھەت كېڭەشى مەجبۇرلىغۇچى دېگەن بۇ پرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ بېكىتىش ــ پادىشاھنىڭ زۇلۇمىدىنمۇ ئېغىرراق يامانلىقنىڭ يۈز بېرىشىگە يول ئېچىپ بېرىدۇ، چۈنكى ئۇ خەلق ئىچىدە ئالىي ھۆكۈمرانلىقنىڭ كۆپىيىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[لَوْ كَانَ فِيهِمَا آلِهَةٌ إِلاَّ اللَّهُ لَفَسَدَتَا]** **[ئەگەر ئاسمان-زېمىندا الله تىن باشقا ئىلاھلار بولسا ئىدى، (كائىناتنىڭ تەرتىپى) ئەلۋەتتە بۇزۇلاتتى]**[3] ماۋەردى بۇ ئايەت بىلەن مۇسۇلمانلارغا ئىككى خەلىپە تىكلەشنىڭ باتىللىقىغا دەلىل كەلتۈرگەن.[4] (ئەمىرنىڭ كۆپ سانلىق كىشىش ئەزالىرىنىڭ پىكرى بويىچە ئىش قىلىشى پەرز دەپ قاراش ــ ھاكىمىيەتنىڭ كۆپىيىشى دۇرۇس دەپ قارىغانلىقتۇر.)

مەسلىھەت كېڭەشى مەجلىسىدە بىرەر پىكىرگە كۆپ سانلىقنىڭ ئاۋازىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھەر خىل گۇرۇھلارنىڭ ھىيلە-نەيرەڭلىرى كۆرۈلۈشكە باشلايدۇ، بۇنىڭغا ئەگىشىپ زىددىيەتلىشىش ۋە بۇزۇقچىلىققا ئىلىپ بارىدىغان ھاكىمىيەتنىڭ كۆپىيىشى مەيدانغا كېلىدۇ. تېخى بىز بۇنى ئىشلارنى كۆپ سانلىقنىڭ پىكرى بويىچە ئىجرا قىلىش پرىنسىپىگە تايىنىدىغان ئىسلامىي جەمئىيەتلەردە كۆرۈۋاتىمىز.

مەسلىھەت كېڭەشى مەجلىسىنىڭ ئىچىدىكى كۆپ گۇرۇھلىققا ئەگىشىپ، خەلق ئىچىدىمۇ كۆپ گۇرۇھلارغا بۆلۈنۈش كېلىپ چىقىدۇ. چۈنكى ھەربىرى ئۆزىنىڭ قوللىغۇچىلىرىنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلىدۇ، كېيىن گۇرۇھلار ئوتتۇرىسىدا دۈشمەنلىشىش، ئۆچ-ئاداۋەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بۇزۇقچىلىقلار كېلىپ چىقىدۇ.

مەن بۇ قىسقا رىسالەمنى تۆۋەندىكى سۆزۈم بىلەن ئاخىرلاشتۇرىمەن:

مۇسۇلمان ئەمىر ئۆزىنىڭ پۇقرالار ئالدىدا بېجىرىدىغان كۆپ ئىشلىرىدا بېكىپ كەتكەن شەرىئەت ئەھكاملىرى بىلەن چەكلىمە قويۇلىدىغانلىقىنى ھەمدە ئۆزىنىڭ نەپسى-خاھىشى بىلەن ئەمەس، پۇقرالارنىڭ مەنپەئەتىنى چىقىش قىلغان ئاساستا ئىختىيار بېرىلگەنلىكىنى بىلىدۇ.

---

[1] سۈرە مەريەم 64- ئايەت

[2] سۈرە مائىدە 3- ئايەت

[3] سۈرە ئەنبىيا 22- ئايەت

[4] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى27- بەت

فىقھشۇناس ئۆلىمالار شۇنىڭغا بىرلىككە كەلگەنكى، ئەمىرگە قولغا چۈشكەن ئەسىرلەرنىڭ ئىشىنى بىر تەرەپ قىلىشتا، شەھۋەت ۋە نەپسى-خاھىشىنى ئەمەس، پايدا-مەنپەئەتنى تاللاش ئىختىيارلىقى بېرىلگەن.

شەرىئەتتە مۇنداق بىر قائىدە بار، «پۇقرالارنىڭ ئىشلىرى پايدا-مەنپەئەتكە قاراپ بىر تەرەپ قىلىنىدۇ».

دېمەك، مەسئۇلنىڭ ئۇرۇنلاشتۇرغان ئىشلىرىنى پۇقرالارنىڭ ئىجرا قىلىشى ھەمدە پۇقرالار خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن ئۇلارغا تېگىشى، دىنىي ياكى دۇنيالىق مەنپەئەتكە قوشۇپ نەتىجىنىڭ بولۇشىغا باغلىق. ئەگەر مەسئۇلنىڭ ئورۇنلاشتۇرغىنى بىرەر مەنپەئەتنى ئۆز ئىچىگە ئالسا، پۇقرالارنىڭ ئۇنى ئىجرا قىلىشى پەرز. ئەگەر ئۇنداق بولمايدىكەن، ئۇ ئىش رەت قىلىنىدۇ. چۈنكى، مەسئۇل نازارەتچى بولغاچقا، بۇ چاغدا ئۇنىڭ ئۇرۇنلاشتۇرغىنى زىيان ياكى بىھۇدە ئىش بولۇپ، نەزەردىن ساقىت بولىدۇ.

مەسئۇل دېگىنىمىز — مەيلى ئۇ بۈيۈك پادىشاھقا ئوخشاش باش مەسئۇل بولسۇن ياكى تۆۋەن دەرىجىدىكى ئەمەلدارلارغا ئوخشاش تارماق مەسئۇل بولسۇن، ئىش ئۈستىدىكى ھەرقانداق ئادەمنى كۆرسىتىدۇ. ھەربىر مەسئۇلنىڭ بۇيرۇغىنىدا پايدا-مەنپەئەتلا بولىدىكەن، ئاۋام خەلقىقە ئۇلارنىڭ دېگىنىنى ئورۇنداش پەرز بولىدۇ. چۈنكى، مەسئۇللار شەرىئەتنى يولغا قويغۇچى زات — پەيغەمبەر ρ تەرىپىدىن پۇقرالارنى سەمىمىيەت بىلەن ئىدارە قىلىشقا بۇيرۇلغان، سەمىمىيەتنى تەرك ئەتكەن مەسئۇللارغا قاتتىق تەھدىت سېلىنغان، بۇ ھەقتە مۇنداق مەنىدە بىر ھەدىس بار: «مَنْ وَلِيَ مِنْ أُمُورِ هَذِهِ الْأُمَّةِ عَمَلًا فَلَمْ يُحِطْهَا بِنُصْحٍ لَمْ يَرَحْ رَائِحَةَ اَلْجَنَّةِ» «كىمكى بۇ ئۈممەتنىڭ ئىشلىرىدىن بىرەر خىزمەتكە مەسئۇل بولۇپ، ئۇنى سەمىمىيلىك بىلەن ئىدارە قىلمايدىكەن، جەننەتنىڭ ھىدىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ»]. [1]

گەپنىڭ خۇلاسىسى شۇكى، مەسلىھەت كېڭىشى تەكىتلەنگەن سۈننەت ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ يولىدۇر. ئەمىر يۇقىرىدا ئۆتكەن فىقھى قائىدىگە ئاساسەن ئوتتۇرىغا تاشلانغان پىكىرلەرنىڭ ئىچىدىن پۇقرالارغا نىسبەتەن ياخشى ۋە پايدىلىقلىرىنى تاللاپ ئېلىشى لازىم. ئەمما، مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشنىڭ پەرزلىكىگە كەلسەك، تەسىس قىلىش پەرز ئەمەس، بەلكى مۇستەھەب. مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ئەمىرنى مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكىگە كەلسەك، مەسلىھەت كېڭىشى ئەمىرنى مەجبۇرلىغۇچى ئەمەس، بەلكى ئەمىرنىڭ پىكرى ۋە ئىجتىھادىدا ئوچۇق گۇناھ-مەئسىيەت بولمىسىلا، پۇقرالارنىڭ ئۇنىڭ پىكرى ۋە ئىجتىھادىغا ياتىدىغان ئىشلاردا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى پەرز. مانا بۇ قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ ئېنىق بەلگىلىمىلىرى ۋە سەلەف سالىھلارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن قارار ئالغان مەسىلىدۇر.

**مۇلاھىزە**

مېنىڭ يۇقىرىدىكى سۆزلەرنى مەسلىھەت كېڭىشى تېمىسىدا تەپسىلىي توختىلىپ، تەتقىقات ئېلىپ بېرىش مەقسىتىدە ئوتتۇرىغا قويغىنىم يوق. الله خالىسا، بۇ ھەقتە تەپسىلىي تەتقىقات ئېلىپ بېرىشىم مۇمكىن.

قېرىنداشلىرىمىزنىڭ بىلىۋېلىشىغا ئەرزىيدىغىنى شۇكى، ئەسىرىمىزدىكى ئونلارچە كىتابلار بۇ تېمىدا تەتقىقات ئېلىپ بارغان بولسىمۇ، بىراق ئۇ كىتابلاردا دەلىل سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغىنى پەقەت، ھالال ياكى ھارامنى ئۇقتۇرمايدىغان ئەقلىي دەلىللەر ياكى بىزگە كېرەك بولمايدىغان ۋە نە

[1] شەيخ ئەھمەد زەرقانىڭ «شەرھۇل قەۋائىدىل فىقھىيە» ناملىق كىتابى 57- بەت

مەسلىھەت كېڭىشى تېمىسى بىلەن ئالاقىسى بولمىغان، بىۋاسىتە ئالاقىسى بار دېگەن تەقدىردىمۇ، سۈرە ئال ئىمراننىڭ [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن] دېگەن ئايىتىدىن باشقا بۇيرۇق شەكلى بىلەن كەلمىگەن شەرئىي دەلىللەردىنلا ئىبارەت بولدى، خالاس.

ئەمما، سۈرە شۇرانىڭ **[وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ]** [ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا] دېگەن ئايىتىگە كەلسەك، بۇ ئايەت خەۋەر شەكلىدە كەلگەن بولۇپ، بۇيرۇق چۈشۈرۈش شەكلىدە كەلگەن ئەمەس. شۇنىڭ بىلەن بىرگە بۇ ئايەت مەسلىھەتلەشكۈچىلەرنى ماختاپ كەلگەن بولۇپ، سۈرە ئال ئىمراننىڭ ئايىتىدەك مەسلىھەتلىشىشنى ئوچۇق تەلەپ قىلىپ كەلگەن ئەمەس.

قۇرتۇبىنىڭ ئىبنى ئەتىيە ۋە ئىبنى خۇۋەيز مەندادتىن نەقىل قىلغان سۆزلىرىگە ئوخشاش، بەزىبىر سەلەف ئالىملىرىنىڭ مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشنى پەرز دەپ بايان قىلغان كۆزقاراشلىرى جۇمھۇر ئۆلىمالارنىڭ پىكرىگە قارشى.[1] ئىمام نەۋەۋىي، ئىبنى ھەجەر، ئىبنى تەيمىيە، ئىبنى قەييۇم ۋە ئىمام جۇۋەينى قاتارلىق ئۆلىمالارنىڭ ھەممىسى بىردەك: [مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىش مۇستەھەب] دېگەن كۆزقاراشتا. مانا بۇ دەتالاش يۇقىرىدا دەپ ئۆتكىنىمدەك، مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ مەجبۇرلىغۇچى ئىكەنلىكى توغرىسىدىكى دەتالاش بولماستىن، بەلكى مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ يولغا قويۇلۇشى (يەنى مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ھۆكمى پەرزمۇ ياكى سۈننەتمۇ؟ دېگەن) توغرىسىدىكى دەتالاشتۇر.

بەزى زامانداشلىرىمىزنىڭ كىتابلىرىدا مەسلىھەت كېڭىشى تەسىس قىلىشنى ھاكىمنىڭ ئۈستىگە پەرز قىلىش ۋە مەسلىھەت كېڭىشىنى ھاكىمنى مەجبۇرلىغۇچى قىلىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىنى ياۋروپانىڭ ئەگەشكۈچىلىرىگە ئوخشۇتۇپ، ئىسلامدىن مۇستەبىتلىك ۋە كونىلىقتىن ئىبارەت بۇ تۆھمەتنى يوق قىلىش، ياۋروپالىقلارغا ‹ئىسلام دىنى دېموكراتىيىنى ئەڭ بۇرۇن تونۇغان› دېگەننى ئىسپاتلاش ئۈچۈن نۇرغۇنلىغان ئەقلىي دەلىللەرنى كەلتۈرۈپ جار سالغانلىقىنى كۆرىسىز. تېخى ئۇلارنىڭ بەزىسى «ئىسلام دېموكراتىيىسى» دېگەن نام بىلەن كىتابمۇ يازغان. يەنە تېخى، ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا «خەلق ــ ئۆزىگە ئۆزى خوجا، خەلق ھۆكۈمرانلارنىڭ مەنبەسى، شۇنداقلا ھۆكۈمرانلارنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى، ئۇ دۆلەتنىڭ ئىچىدىكى كۈچنى تەڭشەپ تۇرىدۇ» دېگەندەك نەزەرىيىۋى سەپسەتىلەرنى ھەم كۆرىسىز. بۇلارنىڭ جار سېلىشلىرى ۋە جاراڭلىق سۆزلىرى سىزنى چۆچۈتۈپ قويمىسۇن. سىز ئۇلار ئېيتقان سۆزلەرگە، كەلتۈرگەن شەرئىي دەلىللەرگە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا كىشىلەردىن نەقىل ئېلىپ كەلتۈرگەن سۆزلەرگە بىر-بىرلەپ نەزەر تاشلاپ باقىدىغان بولسىڭىز، بىز ئۇنىڭ بىلەن رەببىمىزگە ئىبادەت قىلغۇدەك ھېچقانداق بىر شەرئىي دەلىلنى ئۇچرىتالمايسىز، ئەگەر شەرئىي دەلىلنى تېپىپ قالسىڭىز، ئۇنىڭ ئەڭ يۇقىرىسى مەن دەپ ئۆتكەن سۆزلەردىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ.

ئۆزلىرىنى ياۋروپالىقلارغا ئوخشاتقان بۇ خىلدىكى كىشىلەر توغرۇلۇق ئەللامە ئەھمەد شاكىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [**[وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ]** [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن].[2] **[وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ]** **[ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا]**[3] دېگەن بۇ ئىككى ئايەتنى دەۋرىمىزدىكى دىن بىلەن ئويناشقۇچى موللىلار ۋە ئۇلاردىن باشقىلار بۇرمىلاش ئارقىلىق كىشىلەرنى ئازدۇرۇپ، ياۋروپالىقلارنىڭ ئاساسىي قانۇن تۈزۈش تۈزۈمىگە ماسلاشماقچى بولدى. ئۇلار ئۆزلىرى تۈزۈپ چىققان ئاتالمىش ئاساسىي

[1] تەفسىير قۇرتۇبى 4- جىلد 249-250- بەتلەر
[2] سۈرە شۇرا 159- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە شۇرا 38- ئايەتنىڭ بىر قىسمى

قانۇننى «دېموكراتىيە تۈزۈمى» دەپ ئاتىدى. بۇ مولللارنىڭ مەزكۇر ئىككى ئايەتنى ئۆزىگە دەستەك قىلىشتىكى نىيىتى، ئىسلام دىنى مەسلىھەت كېڭىشىگە بۇيرۇيدۇ دېگەندەك توغرا سۆزلەرنى ئىشلىتىپ ئۇنىڭدىن دېموكراتىيە ۋە پارلامېنتتەك خاتا ۋە باتىل مەنىلەرنى مەقسەت قىلىش ئارقىلىق مۇسۇلمان خەلقنى ئالداشتىن ئىبارەت.

توغرا! ئىسلام دىنى ھەقىقەتەن كېڭەشكە بۇيرۇيدۇ. ئۇنداقتا، ئىسلام دىنى قايسى خىلدىكى كېڭەشكە بۇيرۇيدۇ؟!!

الله تائالا پەيغەمبىرىگە مۇنداق دەپ بۇيرۇدى: **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن: (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، الله قا تەۋەككۇل قىلغىن]**.[1] ئايەتنىڭ مەنىسى ئېنىق، روشەن بولۇپ تەپسىر قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق، تەئۋىل قىلىشقىمۇ ھەم ئورۇن يوق.

ئۇ پەيغەمبەر ρ گە، ئاندىن ئۇ زاتتىن كېيىنكى ئىش ئۈستىدىكىلەرگە قىلىنغان بۇيرۇق بولۇپ، بۇلارنىڭ ئەقىل ئىگىلىرى بولغان، پىكىر بىرەلەيدىغان بۇرادەرلىرىنىڭ پىكىرلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى تەلەپ قىلىش ھوقۇقى بار. بۇ پىكىر ئالماشتۇرۇپ ۋە ئىجتىھاد قىلىپ ئەمەلىيلەشتۈرۈشكە ئورۇن بار بولغان مەسىلىلەردە شۇنداق، ئۇنىڭدىن كېيىن ئەمىر ئۆزى ئادىل، راست، پايدىلىق دەپ قارىغانلىرىنى تاللاپ ئېلىپ، ئۇنى مۇئەييەن بىر گۇرۇھنىڭ ياكى چەكلىك بىر گۇرۇھنىڭ، كۆپ سانلىقنىڭ ۋە ياكى ئاز سانلىقنىڭ پىكرىگە باغلىنىپ قالماستىن ئىجرا قىلىشقا بەل باغلايدۇ. ئىجرا قىلىشقا بەل باغلىغاندىن كېيىن، الله قا تەۋەككۇل قىلىپ، ئۆزى توغرا دەپ قارىغان ئىشنى ئىجرا قىلىۋېرىدۇ.

ھېچقانداق دەلىلگە موھتاج بولمايدىغان ئېنىق ئۇقۇم شۇكى، پەيغەمبەر ρ ئۆزىدىن كېيىنكى ئىش ئۈستىدىكىلەرنى مەسلىھەتلىشىشكە بۇيرۇغان كىشىلەر، الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلىدىغان، الله قا تەقۋادارلىق قىلىدىغان، نامازلىرىنى تەئدىل ئەركان بىلەن ئوقۇيدىغان، زاكاتنى ئادا قىلىدىغان ۋە الله يولىدا جىھاد قىلىدىغان سالىھ كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار ھەققىدە پەيغەمبەر ρ «لِيَلِنِي مِنْكُمْ أُولُو الْأَحْلَامِ وَالنُّهَى» «ماڭا ئىچىڭلاردىن ئەقىل ئىگىلىرى ياندىشسۇن»[2] دېگەن كىشىلەردۇر. ئۇلار دەھرى، الله نىڭ دىنىغا قارشى چىققۇچى، مۇنكەردىن ئۆزىنى تارتمايدىغان پاسىقلار ئەمەس، شۇنداقلا ئۇلار ئۆزلىرىنى الله نىڭ دىنىغا قارشى ۋە ئىسلام قانۇنىنى گۇمران قىلىدىغان قانۇنلارنى تۈزۈش ھەققى بار دەپ قارايدىغان بەدبەختلەرمۇ ھەم ئەمەس. بۇ كېڭەش ئەزالىرى ۋە ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئىچىدە تېخى قىلىچ ۋە قامچىغا لايىق بولغان كاپىر ۋە پاسىقلارمۇ بار بولۇپ، ئۇلار مەسلىھەت سورايدىغان ۋە پىكىر ئالماشتۇرىدىغان ئىنسانلار ئەمەس.

يەنە سۈرە شۇرانىڭ **[وَمَا عِنْدَ اللَّهِ خَيْرٌ وَأَبْقَى لِلَّذِينَ آمَنُوا وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ وَالَّذِينَ يَجْتَنِبُونَ كَبَائِرَ الْإِثْمِ وَالْفَوَاحِشَ وَإِذَا مَا غَضِبُوا هُمْ يَغْفِرُونَ وَالَّذِينَ اسْتَجَابُوا لِرَبِّهِمْ وَأَقَامُوا الصَّلَاةَ وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنْفِقُونَ] [ئىمان ئېيتقان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرگە، گۇناھى كەبىرىلەردىن، قەبىھ ئىشلاردىن ساقلانغۇچىلارغا، دەرغەزەپ بولغانلىرىدا كەچۈرەلەيدىغانلارغا، پەرۋەردىگارىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشالايدىغانلارغا، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە قىلىدىغانلارغا الله نىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب**

[1] سۈرە شۇرا 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] مۇسلىم رىۋايىتى

تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر][1] دېگەن ئايىتى ئىنىقلىق ۋە مەقسەتنى ئىپادىلەش جەھەتتە **[وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ] [ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن، (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، اللە قا تەۋەككۇل قىلغىن]** دېگەن ئايەتكە ئوخشاش بولۇپ، ئۇ ئايەت ھۆكۈم ۋە دۆلەت تۈزۈملىرىنىڭ يوللىرىغا خاس بولماستىن، پەقەت رەببىمىزنىڭ بۇيرۇقىغا ئەگەشكۈچى، ئىتائەتچان مۆئمىنلەرنىڭ ئەخلاقىنى بايان قىلىش توغرىسىدا كەلگەن. بىر-بىرى بىلەن ھەمكارلىشىش ۋە بىر-بىرىنى يۆلەش ئۇلارنىڭ ئادىتى بولغاچقا، ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي ۋە ئومۇمىي بارلىق ئىشلىرىدا بىر-بىرسى بىلەن مەسلىھەتلىشىش ئۇلارنىڭ ئەخلاقى بولغان. بۇ ھەقتە گەپ-سۆزلەر ئىنتايىن كۆپ بولۇپ، يۇقىرىدا دېگەن سۆزىمىز بىلەن كۇپايىلىنىمىز، ئۇنىڭدا اللە خالىسا ئىبرەت ۋە پەند-نەسىھەت بار].[2]

## ئىسلام دۆلىتىدىكى مەسلىھەت كېڭىشىنى ئەمەلىيلەشتۈرۈش توغرىسىدىكى ئاگاھلاندۇرۇش

مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ھۆكمى توغرۇلۇق سۆزلىگەن يۇقىرىقى سۆزلىرىمگە بەزى كىتابخانلار مۇنداق سوئال تاشلىشى مۇمكىن:

— سىز ئىسلام دۆلىتىنى اللە خالىسا «مەسلىھەت كېڭىشىسىز قۇرۇلىدۇ» دېمەكچىمۇ؟؟!

اللە نىڭ ياردىمى ۋە مۇۋەپپەق قىلىشى بىلەن مەن: «ياق»، دەپ جاۋاب بېرىمەن. توغرىسىنى اللە ياخشى بىلگۈچىدۇر.

مېنىڭ پىكرىم شۇكى، خەلىپىنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى ئىجرا قىلىدىغان ۋەزىرلەردىن سىرت، يەنە ئۆزى بىلەن مەسلىھەتلىشىش ۋە ھەمكارلىشىش ئۈچۈن تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل مەجلىس تەشكىللىنىشكە توغرا كېلىدۇ:

(1) مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسى

ئۇ دۆلەت ئىچىدىكى دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىملەردىكى مۇتەخەسسىس ۋە مۇتەپەككۇر ئالىملاردىن تەشكىللىنىدۇ.

(2) ۋەكىللەر مەجلىسى

ئۇ كىشىلەرنىڭ باشلىقلىرى ۋە خەلق ۋەكىللىرىدىن تەشكىللىنىدۇ.

بۇ ئىككى مەجلىس قوشۇلۇپ ئىسلامدىكى مەسلىھەت كېڭىشىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

(1) مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسى

بۇ دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىملەردە مۇتەخەسسىس ئالىملاردىن تەشكىللىنىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى، پەيغەمبەر ρ ۋە ئۆزى توغرا يولدا بولغۇچى، باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى خەلىپىلەرنىڭ مەسلىھەت كېڭىشى توغرىسىدا قالدۇرۇپ كەتكەن سۈننىتىدۇر.

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: {وَكَانَتْ الْأَئِمَّةُ بَعْدَ النَّبِيِّ ρ يَسْتَشِيرُونَ الْأُمَنَاءَ مِنْ أَهْلِ الْعِلْمِ فِي الْأُمُورِ الْمُبَاحَةِ لِيَأْخُذُوا بِأَسْهَلِهَا فَإِذَا وَضَحَ الْكِتَابُ أَوْ السُّنَّةُ لَمْ يَتَعَدَّوْهُ إِلَى غَيْرِهِ اقْتِدَاءً بِالنَّبِيِّ ρ} {پەيغەمبەر ρ دىن كېيىنكى خەلىپىلەرمۇ مۇباھ ئىشلاردا ئۇنىڭ ئاسانراقىنى تۇتۇش ئۈچۈن ئىشەنچلىك

---

[1] سۈرە شۇرا 38- ئايەت

[2] «ئۇمدەتۇت تەفسىر مۇختەسەر تەفسىرى ئىبنى كەسىر» 3- جىلد 64-، 65- بەتلەر

ئەھلى ئىلىملەردىن مەسلىھەت سورايتتى. ئەگەر قۇرئان ۋە ھەدىستىن ھۆكمى ئوچۇق بولسا، پەيغەمبەر ρ گە ئەگىشىش يۈزىسىدىن ئۇنىڭ غەيرىگە ئۆتمەس ئىدى}.[1]

{كَانَ أَبُو بَكْرٍ الصِّدِّيق إِذَا وَرَدَ عَلَيْهِ أَمْرٌ نَظَرَ فِي كِتَاب اللَّهِ ، فَإِنْ وَجَدَ فِيهِ مَا يَقْضِي بِهِ قَضَى بَيْنهمْ ، وَإِنْ عَلِمَهُ مِنْ سُنَّة رَسُول اللَّه ρ قَضَى بِهِ وَإِنْ لَمْ يَعْلَم خَرَجَ فَسَأَلَ الْمُسْلِمِينَ عَنْ السُّنَّة ، فَإِنْ أَعْيَاهُ ذَلِكَ دَعَا رُءُوس الْمُسْلِمِينَ وَعُلَمَاءَهُمْ وَاسْتَشَارَهُمْ " وَأَنَّ عُمَر بْن الْخَطَّاب كَانَ يَفْعَل ذَلِكَ} {ئەگەر ئەبۇ بەكرى سىددىق τ نىڭ ئالدىغا بىرەر دەۋا كېلىپ قالسا، الله نىڭ كىتابىغا قارايتتى. الله نىڭ كىتابىدىن ھۆكمىنى تاپسا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا شۇنىڭ بىلەن ھۆكۈم قىلاتتى. ئەگەر پەيغەمبەر ρ نىڭ سۈننىتىدىن ھۆكمىنى بىلسە، ئۇنىڭ بىلەن ھۆكۈم قىلاتتى. بىلەلمىسە، چىقىپ مۇسۇلمانلاردىن پەيغەمبەر ρ نىڭ ھەدىسى توغرۇلۇق سورايتتى. يەنىلا بىلەلمىسە، مۇسۇلمانلارنىڭ ئاق ساقاللىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئۆلىمالىرىنى چاقىرىپ ئۇلاردىن مەسلىھەت سورايتتى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇ شۇنداق قىلاتتى}.[2]

ئىمام بۇخارى يەنە مۇنداق دەيدۇ: {وَكَانَ الْقُرَّاءُ أَصْحَابَ مَشُورَةِ عُمَرَ كُهُولًا كَانُوا أَوْ شُبَّانًا وَكَانَ وَقَّافًا عِنْدَ كِتَابِ اللَّهِ عَزَّ وَجَلَّ} {ئۆمەر τ نىڭ كېڭەش ئەزالىرى مەيلى قېرى بولسۇن ياكى ياش بولسۇن قارىلار ئىدى. ئۇ الله نىڭ كىتابىدا بەك توختايتتى (يەنى الله نىڭ كىتابىغا بەك ئەمەل قىلىدىغان زات بولۇپ، ئۇنىڭدىن زادىلا چەتنىمەيتتى)}.[3]

ئىسلامدىكى كېڭەش ئاۋام خەلقتىن تەركىب تاپماستىن، بەلكى ئەھلى ئىلىملەردىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ نۇقتىنى يۇقىرىقى «ئۇلار ئىشەنچلىك ئەھلى ئىلىملەردىن مەسلىھەت سورايتتى» دېگەندەك دەلىللەر ئىسپاتلايدۇ.

ئىمام بۇخارى ئەبۇ بەكرى سىددىق τ توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [ئۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئاق ساقاللىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئۆلىمالىرىنى چاقىرىپ، ئۇلاردىن مەسلىھەت سورايتتى].

ئىمام بۇخارى ئۆمەر τ توغرۇلۇق يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئۆمەر τ نىڭ كېڭەش ئەزالىرى قارىلار بولۇپ، ئۇلار ساھابىلەرنىڭ ئالىملىرى ئىدى].

بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان دەلىللەر يەنە شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، مەسلىھەت پەقەت ئەھلى ئىلىملەر ۋە تەجرىبىلىك كىشىلەردىنلا سورىلىدۇ. ئۇ دەلىللەر تۆۋەندىكىچە:

❶ الله تائالانىڭ [**فَاسْأَلُوا أَهْلَ الذِّكْرِ إِنْ كُنْتُمْ لا تَعْلَمُونَ**] [ئەگەر بىلمىسەڭلار، ئەھلى ئىلىمدىن سوراڭلار][4]، دېگەن سۆزى.

❷ **الله تائالانىڭ [وَلَا يُنَبِّئُكَ مِثْلُ خَبِيرٍ] [(مۇشرىكلارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ بۇتلىرىنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى ئەھۋالىنى ھېچ ئەھەدى) ساڭا ھەممىدىن خەۋەردار زاتتەك (يەنى الله دەك) ئېيتىپ بېرەلمەيدۇ]**،[5] دېگەن سۆزى.

❸ **الله تائالانىڭ [وَإِذَا جَاءَهُمْ أَمْرٌ مِنَ الْأَمْنِ أَوِ الْخَوْفِ أَذَاعُوا بِهِ وَلَوْ رَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَإِلَى أُولِي الْأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنْبِطُونَهُ مِنْهُمْ] [(مۇئمىنلەرگە ئائىت) ئامانلىقنىڭ ياكى قورقۇنچنىڭ بىرەر خەۋىرى ئۇلارغا (يەنى**

---

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى كىتابۇل ئىئتىسام 28- باب
[2] بەيھەقى رىۋايىتى، ئىبنى ھەجەرنىڭ «فەتھۇل بارى» ناملىق كىتابى 13- جىلد 342- بېتىدە بايان قىلغان
[3] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى كىتابۇل ئىئتىسام 28- باب، (قارىلار — ساھابىلەرنىڭ ئالىملىرىنى كۆرسىتىدۇ).
[4] سۈرە ئەنبىيا 7- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] سۈرە فاتىر 14- ئايەت

**مۇناپىقلارغا) يەتسە، ئۇنى تارقىتىدۇ، ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۇئمىنلەر)نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۇستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى]**،[1] دېگەن سۆزى.

شۇنىسى ئېنىقكى، قۇرئان ۋە ھەدىسكە قايتۇرۇش دېگەننىڭ مەنىسى، قۇرئان ۋە ھەدىسنى چۈشىنىدىغان ئۆلىمالارغا مۇراجىئەت قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ﷲ تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدە ئەينەن ئىپادىلەنگەن: **[وَمَا اخْتَلَفْتُمْ فِيهِ مِنْ شَيْءٍ فَحُكْمُهُ إِلَى اللَّهِ]** [سىلەر (دىن ئۇستىدە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا) ھەرقانداق نەرسە ئۇستىدە ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، ئۇنىڭغا ﷲ ھۆكۈم چىقىرىدۇ].[2]

❹ ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ئەسەر:

ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف ئىبنى ئابباسقا مىنادا ئۆمەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ھەججىدە مۇنۇلارنى دېگەن ئىدى: {لَوْ شَهِدْتَ أَمِيرَ الْمُؤْمِنِينَ أَتَاهُ رَجُلٌ قَالَ إِنَّ فُلانًا يَقُولُ لَوْ مَاتَ أَمِيرُ الْمُؤْمِنِينَ لَبَايَعْنَا فُلانًا فَقَالَ عُمَرُ لأَقُومَنَّ الْعَشِيَّةَ فَأُحَذِّرَ هَؤُلاءِ الرَّهْطَ الَّذِينَ يُرِيدُونَ أَنْ يَغْصِبُوهُمْ قُلْتُ . أي ابن عوف . لا تَفْعَلْ فَإِنَّ الْمَوْسِمَ يَجْمَعُ رَعَاعَ النَّاسِ يَغْلِبُونَ عَلَى مَجْلِسِكَ فَأَخَافُ أَنْ لا يُنْزِلُوهَا عَلَى وَجْهِهَا فَيُطِيرُ بِهَا كُلُّ مُطِيرٍ فَأَمْهِلْ حَتَّى تَقْدَمَ الْمَدِينَةَ دَارَ الْهِجْرَةِ وَدَارَ السُّنَّةِ فَتَخْلُصَ بِأَصْحَابِ رَسُولِ اللَّهِ ρ مِنَ الْمُهَاجِرِينَ وَالأَنْصَارِ فَيَحْفَظُوا مَقَالَتَكَ وَيُنْزِلُوهَا عَلَى وَجْهِهَا فَقَالَ وَاللَّهِ لأَقُومَنَّ بِهِ فِي أَوَّلِ مَقَامٍ أَقُومُهُ بِالْمَدِينَةِ} {كاشكى سەن (بۈگۈن) ئەمىرۇلمۇئمىنىننى كۆرگەن بولساڭچۇ؟! ئەمىرۇلمۇئمىنىننىڭ قېشىغا بىر ئادەم كېلىپ: ‹پالانى، ئەگەر ئەمىرۇلمۇئمىنىن ئۆلۈپ كېتىپ قالسا، بىز چوقۇم پالانىغا بەيئەت قىلىمىز دەۋاتىدۇ›، ــــ دېدى. ئۆمەر: ‹مەن چوقۇم ئاخشاملىققا كىشىلەرنى (خەلىپىلىكنى) يولسىزلىق بىلەن (يەنى ئالدىنقى خەلىپىنىڭ كۆرسەتمىسىسىز ۋە نە كېڭەش ئەھلىنىڭ مەسلىھەتىسىز) بېكىتمەكچى بولغان ماۋۇ بىر تۈركۈم ئىنسانلاردىن ئاگاھلاندۇرىمەن›، ــــ دېدى. مەن: ئەي ئۆمەر، ئۇنداق قىلمىغىن! چۈنكى، ھەج مەۋسۇمىغا كىشىلەرنىڭ نادان، پەسكەشلىرىمۇ يىغىلىدۇ. ئۇلار يېنىڭغا كېلىۋېلىپ، سۆزۈڭنى ئۆز يولىدا چۈشەنمەي تارقىتىپ يۈرۈشىدىن ئەنسىرەيمەن، شۇڭا سەن ھىجرەت ۋە سۈننەت دىيارى بولغان مەدىنىگە كېلىپ، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇھاجىر ۋە ئەنسار ساھابىلىرىنىڭ قېشىغا يېتىپ كەلگۈچە ئۆزۈڭنى بېسىۋالغىن، ئۇلار سۆزۈڭنى ياد ئېلىۋېلىپ ئۆز يولى بىلەن چۈشىنىدۇ دېسەم، ئۆمەر: ‹ﷲ بىلەن قەسەمكى، مەن مەدىنىگە قايتىپ تۇنجى قىلىدىغان ئىشىم شۇ بولىدۇ›، ـــ دېدى}.[1]

ھەدىستە ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ غا ھەج مەۋسۇمىدا ئاۋام خەلق ئالدىدا بۇ ئىش توغرۇلۇق سۆز ئاچماي تاكى مەدىنىگە قايتىپ بارغىچە كۈتۈپ، مەدىنىدە ساھابىلەر بىلەن سۆزلىششكە نەسىھەت قىلىشى، مۇھاجىر ۋە ئەنسارلارنىڭ كېڭىشىشكە لايىق ئەھلى ئىلىملەر ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ ئۇلارنى «ئۇلار سۆزۈڭنى ياد ئېلىۋېلىپ ئۆز يولى بىلەن چۈشىنىدۇ» دەپ سۈپەتلىشى بۇنىڭ دەلىلىدۇر. ﷲ ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!

❺ ئۆمەر τ شامغا قاراپ يولغا چىقىپ سەرغ دېگەن يەرگە يېتىپ كەلگەندە، شامدا ۋابا كېسىلىنىڭ تارقالغانلىقىدىن خەۋەر تېپىپ يېنىدىكى كىشىلەر بىلەن مەسلىھەتلىششى، يۇقىرىقى ئەسەرگە يېقىن تۇرىدىغان ئەسەر بولۇپ، بۇ ئەسەر ئىلگىرى تولۇق تېكىستى بىلەن ئۆتۈپ كەتتى. ئۇنىڭدا ئۆمەر

---

[1] سۈرە نىسائ 83 ـ ئايەت

[2] سۈرە شۇرا 10 ـ ئايەت

τ ئاۋۋال ھىجرەت قىلغانلار ۋە ئەنسارلاردىن مەسلىھەت سورىغان ئىدى. ئۇلار بولسا ئىلىم ۋە دىيانەتتە پەزىلەت ئىگىلىرى ئىدى. يەنە قۇرەيشنىڭ پېشقەدەملىرىدىنمۇ مەسلىھەت سورىغان بولۇپ، ئۇلار ياشانغان تەجرىبىلىك كىشىلەر ئىدى.[2]

❻ الله تائالانىڭ **[إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا]** [**شۇبھىسىزكى، الله سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ**][3] دېگەن سۆزى.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا ضُيِّعَتِ الأَمَانَةُ فَانْتَظِرِ السَّاعَةَ . قِيلَ وَكَيْفَ إِضَاعَتُهَا؟ قَالَ إِذَا وُسِّدَ الأَمْرُ إِلَى غَيْرِ أَهْلِهِ» «ئامانەت زايە بولسا، قىيامەتنى كۈتكىن». ئامانەت قانداق زايە بولىدۇ؟ — دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «(خەلىپىلىك، ئەمىرلىك، قازىلىق، مۇپتىلىق ۋە بۇنىڭدىن باشقا دىنغا ئائىت) ئىشلار ئۆز ئەھلىنىڭ غەيرىگە تاپشۇرۇلغاندا قىيامەتنى كۈتكىن».[4]

مەسلىھەت كېڭەشتىن ئىبارەت بۇ ئامانەتنىڭ ئەھلى يۇقىرىدا ئۆتكەندەك ئالىملاردۇر.

❼ پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى:

«إِنَّ اللَّهَ لا يَقْبِضُ الْعِلْمَ انْتِزَاعًا يَنْتَزِعُهُ مِنَ الْعِبَادِ وَلَكِنْ يَقْبِضُ الْعِلْمَ بِقَبْضِ الْعُلَمَاءِ حَتَّى إِذَا لَمْ يُبْقِ عَالِمًا اتَّخَذَ النَّاسُ رُءُوسًا جُهَّالا فَسُئِلُوا فَأَفْتَوْا بِغَيْرِ عِلْمٍ فَضَلُّوا وَأَضَلُّوا» «شۇبھىسىزكى، الله تائالا ئىلىمنى كىشىلەردىن بىراقلا تارتىۋالمايدۇ، لېكىن ئۆلىمالارنى قەبزى روھ قىلىش ئارقىلىق تارتىۋالىدۇ. ھەتتاكى، الله تائالا بىرمۇ ئالىمنى قالدۇرمىغاندا كىشىلەر نادان ئادەملەرنى باش قىلىۋالىدۇ، ئۇلاردىن سوئال سورالسا ئىلىمسىز پەتىۋا بېرىدۇ. ئاقىۋەتتە، ئۆزلىرىمۇ ئازىدۇ، باشقىلارنىمۇ ئازدۇرىدۇ».[5]

بۇ ھەدىستىن شۇنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇكى، سوئال پەقەت ئالىملاردىنلا سورىلىدۇ. نادانلارنىڭ ئىش بېشىغا چىقىشى ئازغۇنلۇقتۇر.

مانا بۇلار مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسىگە ھەم ئۇنىڭ ئەزالىرىنىڭ ئىلىملىك بولۇش ۋە تەجرىبىلىك بولۇشتىن ئىبارەت ئۇلارنى كېڭەش ئەزالىقىغا لاياقەتلىك قىلىدىغان سۈپەتكە ئائىت سۆزلەردۇر.

(2) ۋەكىللەر مەجلىسى

بۇ ھەقتە مەرۋان ئىبنى ھەكەم ۋە مىسۋەر ئىبنى مەخرەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ρ گە مۇسۇلمانلار ھەۋازىن قەبىلىسىنىڭ ئەسىرلىرىنى ئازات قىلىۋېتىش توغرۇلۇق ئىزنى بەرگەن ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ارْجِعُوا حَتَّى يَرْفَعَ إِلَيْنَا عُرَفَاؤُكُمْ أَمْرَكُمْ» «سىلەر قايتىپ كېتىڭلار، بىزگە ئىشىڭلارنى (يەنى پىكرىڭلارنى) مەسئۇللىرىڭلار يەتكۈزسۇن».[6]

بۇ مەجلىس بارلىق ۋەكىللەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇپ، ئۇ ئارقىلىق ھاكىم كىشىلەرنىڭ مەقسەتلىرىنى، ئېھتىياجلىرىنى ۋە ئىشلىنىۋاتقان ھۆكۈمەت خىزمەتلىرىگە بولغان پىكىر-تەكلىپلىرىنى ۋە شۇنداقلا پايدا-زىياننىڭ يوللىرىنى بىلىۋېلىپ، ئۇ ئارقىلىق كىشىلەر ئۈچۈن

---

1 «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 6830-، 7323- نومۇرلۇق ھەدىسلەر
2 «فەتھۇل بارى» 10- جىلد 190- بەت
3 سۈرە نىسائ 58- ئايەت
4 بۇخارى رىۋايىتى
5 بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
6 بۇخارى رىۋايىتى

مەنپەئەتلىك بولغان ھەمدە ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىيالايدىغان مۇھىم نۇقتىلارنى تونۇپ يېتىۋالالايدۇ.

خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسى مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسىدىن پەرقلىنىدىغان بولۇپ، مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسىدىكىدەك خەلق ۋەكىللىرىنىڭ ئىلىملىك بولۇشى شەرت ئېتىلمەيدۇ، بەلكى كىشىلەرنىڭ ھال-ئەھۋالىنى بىلىش شەرت قىلىنىدۇ. چۈنكى، مۇتەخەسسىسلەر ئاددىي خەلق ۋەكىللىرى بولماستىن بەلكى ئۇلار دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىملەرنىڭ ھەر خىل تۈرلىرىدە يۇقىرى دەرىجىدە تەربىيە ئالغان مۇتەخەسسىسلەر ۋەكىللىرىدۇر.

ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرى كۇفرى نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىنىڭ خەلققە ۋەكىل بولۇشىغا شەكلەن ئوخشىشىپ قالغاندەك قىلسىمۇ، لېكىن تۆۋەندىكى تۆت نۇقتىدا بىر-بىرىدىن ماھىيەتلىك پەرقلىنىدۇ:

❶ ئەزالارنىڭ سۈپىتى
❷ ئەزالارنى تاللاش ئۇسۇلى
❸ ئەزالارنى تاللاش ھوقۇقى، يەنى ئۇلارنى تاللاش ھوقۇقى كىمنىڭ قولىدا؟
❹ ۋەكىللەرنىڭ ھوقۇق دائىرىسى

❶ ئەزالارنىڭ سۈپىتى

ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىدە بارلىق شەرتلەر ھازىرلانغاندىن سىرت، ھەقىقىي مۇسۇلمان بولۇش ھەم شەرت ئېتىلىدۇ. چۈنكى، ۋەكىللەر خەلىپە بىلەن پۇقرالار ئوتتۇرىسىدىكى ئەلچىلەر بولۇپ، بۇنىڭدا ئايال كىشى، كاپىر، زىممىي* ۋە نە پاسىق قاتارلىقلارنىڭ نېسىۋىسى بولمايدۇ. بۇ سۈپەتلەر كۇفرى نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىدە شەرت ئېتىلمەيدۇ.

❷ ئەزالارنى تاللاش ئۇسۇلى

ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىنى تاللاش ئۇسۇلى مۇنداق ئىككى خىل بولىدۇ:

• ۋەكىللەر پەزىلەتتە ئۆز مەھەللىلىرىدىكى كىشىلەردىن ئالدىنقى قاتاردا ئىكەنلىكىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق بولۇپ، ئۇلار خەلىپە تەرىپىدىن تەيىنلىنىدۇ.

• نامزاتلار كۆپ ھەمدە ھەممىسى باراۋەر بولۇپ قالغان ۋاقىتتا، خەلىپە ئۇلارنىڭ بىرسىنى تاللايدۇ.

ئەگەر خەلىپە تاللاش ھوقۇقىدىن ۋاز كەچسە، ۋەكىل چەك تاشلاش ۋە ياكى ئاۋازغا قويۇپ سايلاش ئارقىلىق تەيىنلىنىدۇ. سايلامغا پەقەت ھەقىقىي مۇسۇلمانلارلا قاتنىشىشى شەرت. ئەمما كاپىرلارنىڭ نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىگە كەلسەك، ئۇلار پەقەت سايلام ئارقىلىقلا تاللىنىدۇ.

چەك تاشلاش ۋە سايلام ئېلىپ بېرىشنىڭ يولغا قويۇلۇشىنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندە كېلىدۇ.

❸ ئەزالارنى تاللاش ھوقۇقى، يەنى ئۇلارنى تاللاش ھوقۇقى كىمنىڭ قولىدا؟

ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىنى خەلىپە تاللايدۇ. خەلىپە بۇ ھوقۇقنى بەزى جايلاردا سايلام ئارقىلىق ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن پۇقرالارغا تاپشۇرۇپ بەرسە، سايلامغا پەقەت دىنىي جەھەتتە ھەقىقىي مۇسۇلمان ئەر كىشىلەرلا قاتنىشالايدۇ. كۇفرى نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرىنى بولسا، سايلام ئارقىلىق پەقەت خەلق تاللايدۇ. سايلامغا قاتناشقۇچىلارنىڭ ھەقىقىي مۇسۇلمان بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ.

❹ ۋەكىللەرنىڭ ھوقۇق دائىرىسى

* ئىسلام دۆلىتىنىڭ كاپىر گەرەجدانى

ھوقۇق دائىرىسى جەھەتتە ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرى بىلەن كۇفرى نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرى ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى زور پەرق بار.

ئىسلام نەزەرىدىكى خەلق ۋەكىللىرى پەقەت خەلىپە بىلەن پۇقرالار ئوتتۇرىسىدىكى ئەلچىلەردۇر. مەن ئۇنى كېيىنكى مەجلىسىنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىلىك خىزمىتى توغرىسىدىكى مەزمۇنلاردا بايان قىلغان ئىدىم.

ئەمما كاپىرلارنىڭ كۇفرى پارلامېنتىدىكى خەلق ۋەكىللىرىگە كەلسەك، ئۇلار ئىلاھلاردۇر. ئۇلار الله نىڭ **[وَلَا يَتَّخِذَ بَعْضُنَا بَعْضًا أَرْبَابًا مِنْ دُونِ اللَّهِ]** [الله نى قويۇپ بىر ـ بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالمايلى][1] دېگەن سۆزىدە زىكرى قىلىنغان، الله نى قويۇپ كىشىلەرگە ئۆزلىرىنى مەبۇد قىلىۋالغان ئادەملەردۇر، ئۇلار خەلق ئىچىدىكى قانۇن بەلگىلەش ھوقۇقىغا ئىگە ھۆكۈمرانلاردۇر، ئۇلارنىڭ چىقارغان قانۇنى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بارلىق خەلقنى ئەمەل قىلىشقا مەجبۇرلايدىغان قانۇنغا ئايلىنىدۇ. مانا بۇ دېموكراتىيىنىڭ تەلپى.

دېموكراتىيىدىن ئىبارەت بۇ يېڭى دىنغا ئېتىقاد قىلىش ئارقىلىق نۇرغۇن كىشىلەر دىنىدىن چىقىپ مۇرتەد بولۇپ كەتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ھەرقانداق شەكىلدە بۇنداق پارلامېنت سايلاملىرىغا قاتنىشىشنى، مەيلى ئۇ ئىلتىماس قىلىش ياكى ئاۋاز بېرىشكە قاتنىشىش ۋە ياكى نامزاتلىقنى ئىلتىماس قىلغۇچىلارنى تەشۋىق قىلىش شەكلىدە بولسۇن، ھارام دەپ كېسىپ ئېيتىمىز. بۇلارنى سادىر قىلغۇچى يا كۇفرىغا چۈشۈپ قالىدۇ، ياكى كاپىرلارغا مايىل بولۇپ، ئۇلارنىڭ تەشكىلاتلىرىغا ياردەم بېرىپ قالىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَمَنْ يَتَوَلَّهُمْ مِنْكُمْ فَإِنَّهُ مِنْهُمْ]** [سىلەردىن كىمكى **ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ]**[2]، **[وَلَا تَعَاوَنُوا عَلَى الإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ]** **[گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار]**.[3]

پارلامېنت سايلىمىغا قاتنىشىشتا مەنپەئەت بار دەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھەرقانداق چۈشەنچە قوبۇل قىلىنمايدۇ. بۇنى ئىجتىھاد دەيلىمىكى دېسەك، ئىجتىھاد دېيىش ئۈچۈن ئۇنىڭ شەرىئەتتە كۆرسىتىلگەن شەرتلىرى تولۇق تېپىلىشى كېرەك. قۇرئان ۋە ھەدىستىن ئوچۇق دەلىل بار يەردە ئىجتىھاد قىلىشقا يول يوق.

ياكى بۇ خىل سايلاملارغا قاتنىشىشتا نىيىتىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ چۈشەنچە بېرىشمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى، ئۆلىمالار شۇنىڭغا بىرلىككە كەلگەنكى، نىيەت ھارامنى ھالال قىلالمايدۇ. بۇ مەسىلە توغرۇلۇق باشقا جايدا الله خالىسا تەپسىلىي توختىلىمىز.

مېنىڭ خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسىنى تەسىس قىلىش توغرىسىدىكى ۋە ئۇنى خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسى دەپ ئاتاشتىكى دەلىلىم ـــ پەيغەمبەر ρ نىڭ ھەۋەزىن غازىتىدىن كېيىن ھەۋازىن ئەسىرلىرىنى ئىگىلىرىگە قايتۇرۇپ بېرىشكە ئۈندەپ دېگەن مۇنۇ سۆزىدۇر: «إِنِّي لا أَدْرِي مَنْ أَذِنَ مِنْكُمْ مِمَّنْ لَمْ يَأْذَنْ فَارْجِعُوا حَتَّى يَرْفَعَ إِلَيْنَا عُرَفَاؤُكُمْ أَمْرَكُمْ فَرَجَعَ النَّاسُ فَكَلَّمَهُمْ عُرَفَاؤُهُمْ فَرَجَعُوا إِلَى رَسُولِ اللَّهِ ρ فَأَخْبَرُوهُ أَنَّ النَّاسَ قَدْ طَيَّبُوا وَأَذِنُوا» «مەن كىمنىڭ ئىزنى بەرگەنلىكى، كىمنىڭ ئىزنى بەرمىگەنلىكىنى بىلمەيمەن، شۇڭا سىلەر قايتىپ كېتىڭلار، بىزگە ئىشىڭلارنى (يەنى پىكرىڭلارنى) مەسئۇللىرىڭلار يەتكۈزسۇن»، ـــ دېدى.

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 64ـ ئايەت

[2] سۈرە مائىدە 51 ـ ئايەت

[3] سۈرە مائىدە 2ـ ئايەت

كىشىلەر قايتىپ كەتتى، ئۇلارغا مەسئۇللىرى گەپ قىلدى. مەسئۇللار پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا قايتىپ كېلىپ، ئۇلارنىڭ رازىمەنلىك بىلەن ئىزنى بەرگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى.[1]

«الْعَرِيف ـــ ئەلئەرىيف» ئەرەبچە ئاتالغۇ بولۇپ، بىر گۇرۇھ كىشىلەرنىڭ ئىشىنى بېجىرگۈچى مەسئۇلنى كۆرسىتىدۇ. بۇنداق ئاتىلىشنىڭ سەۋەبى، يۇقىرىدىكىلەر خەلق ئاممىسىنىڭ ئەھۋاللىرىنى بىلمەكچى بولغىنىدا، مۇشۇ مەسئۇل ئارقىلىق خەۋەر تاپىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: ‹ھەدىستە ۋەكىللەرنى تەيىنلەش يولغا قويۇلغان. چۈنكى، خەلىپىنىڭ ھەممە ئىشقا ئۆزى بىۋاسىتە ئارىلىشىشى مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزى بىلەن ھەمكارلىشىدىغان ياردەمچىلەرنى تەيىنلەشكە موھتاج.›

ئىبنى بەتتال يەنە مۇنداق دېگەن: ‹بۇيرۇش ۋە توسۇش بارچە ئاۋامغا قارىتىلسا، ئۇنىڭغا نىسبەتەن بەزى كىشىلەر قارامىلىق قىلسا، يەنە بەزىلەر سەل قارايدۇ. ئەگەر ھەربىر قەۋمگە بىردىن ۋەكىل تۇرغۇزۇلسا، ھېچبىر كىشىنىڭ بۇيرۇلغاننى قىلىشتىن باشقىنى قىلىشىغا يوچۇق قالمايدۇ›].[2]

ۋەكىللەر خەلق ئاممىسىنىڭ رەھبەرلىرى بولۇپ، ئۇلار ئامما بىلەن خەلىپە ئوتتۇرىسىدىكى ۋاسىتىلەردۇر. ئۇلار ھاكىمغا خەلقنىڭ پىكىر ـ تەلەپلىرىنى دوكلات قىلسا، خەلققە ھاكىمنىڭ تەلىماتلىرىنى يەتكۈزىدۇ.

مانا بۇ مېنىڭ نەزىرىمدىكى ئىسلام كېڭىشى تەلەپ قىلغان مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسى بىلەن خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسى.

مۇتەخەسسىسلەر مەجلىسى بىلەن خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسى بىر ـ بىرىگە چەمبەرچاس باغلانغان بولۇپ، خەلىپە ئاممىنىڭ ھال ـ ئەھۋاللىرىدىن ۋاقىپ بولۇش بىلەن بىرگە، ئۇلارغا پايدىلىق بولغان ئىشلارنى ھەم بىلىشى كېرەك. بۇ خەلق ۋەكىللىرىگە تاپشۇرۇلىدۇ. شۇنداقلا، خەلىپە ھەر ساھەدە ئېلىپ بېرىلىۋاتقان خىزمەتلەرنى دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىملەرنىڭ ئۆلچىمى بويىچە باھالاپ چىقىشى كېرەك، بۇ تەجرىبىلىك مۇتەخەسسىسلەرگە تاپشۇرۇلىدۇ. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر. مۇتەخەسسىسلەر ۋە خەلق ۋەكىللىرىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى گۇرۇھ خەلق ئىچىدىكى قارار ماقۇللايدىغان نوپۇزلۇق كىشىلەرنى ھەمدە كاتتا ئالىملارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**ئەسكەرتىش:**

مەن يۇقىرىدا «دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىملەر» دەپ بايان قىلدىم، نۇرغۇن كىشىلەر بۇ خىلدىكى ئايرىشنى ياقتۇرماي: ‹ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا خىزمەت قىلىدىغان ھەرقانداق ئىلىم دىنىدىن ھېسابلىنىدۇ›، دەيدۇ.

ئىنساننىڭ ياخشى نىيەت بىلەن مۇباھ ئىشلارنى قىلغانلىقىغىمۇ ساۋاب بېرىلىدىغانلىقىدا شەك يوق. قانداقمۇ پەرز كۇپايىلىك ھالەتتىن بەزىدە پەرز ئەيىن ھالەتكە ئۆزگىرىدىغان ھەمدە مۇسۇلمانلارغا پايدىلىق بولغان دۇنيالىق ئىلىملەرگە ساۋاب بېرىلمىسۇن؟ لېكىن، بۇ ئىلىملەرنى دىنىي ۋە دۇنيالىق ئىلىم دەپ ئىككىگە ئايرىشقا توسالغۇ بولالمايدۇ. چۈنكى، بۇ ئايرىش پەيغەمبەر ρ نىڭ تارىخىدا خورمىنى چاڭلاشتۇرۇش قىسسىسىدە كەلگەن.

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 169 ـ بەت

«أَنَّ النَّبِيَّ ρ مَرَّ بِقَوْمٍ يُلَقِّحُونَ فَقَالَ لَوْ لَمْ تَفْعَلُوا لَصَلُحَ قَالَ فَخَرَجَ شِيصًا فَمَرَّ بِهِمْ فَقَالَ مَا لِنَخْلِكُمْ قَالُوا قُلْتَ كَذَا وَكَذَا قَالَ أَنْتُمْ أَعْلَمُ بِأَمْرِ دُنْيَاكُمْ» پەيغەمبەر ρ خورمىنى چاڭلاشتۇرۇۋاتقان بىر قەۋمنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مۇنداق قىلمىغان بولساڭلار ياخشى بولاتتى». كېيىن خورمىلار پۇچەكلىشىپ كەتتى. پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ قېشىدىن ئۆتۈۋېتىپ: «خورماڭلارغا نېمە بولدى؟» دېدى. ئۇلار مۇنداق دېيىشتى: «سىلى ‹كېسىپ چاڭلاشتۇرمىغان بولساڭلار ياخشى بولاتتى›، دېگەن ئىدىلە». پەيغەمبەر ρ: «دۇنيالىق ئىشلىرىڭلارنى ئۆزۈڭلار ئوبدان بىلىسىلەر»، — دېدى.

ئىمام مۇسلىم رافىئ ئىبنى خەدىيجدىن رىۋايەت قىلغان يەنە بىر ھەدىستە، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّمَا أَنَا بَشَرٌ إِذَا أَمَرْتُكُمْ بِشَيْءٍ مِنْ دِينِكُمْ فَخُذُوا بِهِ وَإِذَا أَمَرْتُكُمْ بِشَيْءٍ مِنْ رَأْيٍ فَإِنَّمَا أَنَا بَشَرٌ» «شۈبھىسىزكى، مەنمۇ بىر ئىنسان. ئەگەر مەن سىلەرنى دىنىڭلاردىن بىر نەرسىگە بۇيرۇسام، ئۇنى تۇتۇڭلار. سىلەرنى رايىمدىن بىر نەرسىگە بۇيرۇسام، مەنمۇ بىر ئىنسان».

مەن بۇنىڭدىن تۆۋەندىكىدەك يەكۈن چىقىرىمەن:

پەيغەمبەر ρ ئۆزىنىڭ «مَنْ يُرِدِ اللَّهُ بِهِ خَيْرًا يُفَقِّهْهُ فِي الدِّينِ» «الله تائالا بىراۋغا ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دىندا ئالىم قىلىدۇ»[1] دېگەن سۆزىدە دىندا ئالىم بولۇش بىلەن دۇنيا ئىشلىرىنى بىلىشنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىدى.

بىز ئاتىغان دۇنيالىق ئىلىمدىن مۇئمىن ۋە كاپىر ئورتاق بەھرىمەن بولىدۇ، ئەلۋەتتە. لېكىن، دىندا ئالىم بولۇش دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ (كاپىر دىندا ئالىم بولالمايدۇ).

بۇ دېگىنىمىز، بىر ئادەم دۇنيا ئىلىملىرىنى بىلسە، ئۇ دىني ئىلىملەرنى بىلمىسىمۇ بولىدۇ ياكى ئەكسىچە دىني ئىلىملەرنى بىلسە، دۇنيا ئىلىملىرىنى بىلمىسىمۇ بولىدۇ، دېگەنلىك ئەمەس. بەلكى الله نىڭ پەزلى ـ مەرھەمىتى بىلەن بىر ئادەم ئىككىلا ئىلىمگە ئىگە بولۇشى مۇمكىن.

دۇنياۋى ئىلىملەردە مۇتەخەسسىس بولغۇچى ئالىم ئۆزىنىڭ ساھەسىدە كېڭەش ئەزالىقىغا لاياقەتلىك بولۇشى ئۈچۈن، شەرىئەتتىكى ھەقىقىي مۇسۇلمان بولۇشىنىڭ شەرتلىرىنى ئۆزىدە تولۇق ھازىرلىغان بولۇشى لازىم، الله ياخشى بىلگۈچىدۇر.

بىر بۆلۈك كىشىلەر دۇنيالىق ئىلىملەرنىڭ ئىچىگە ئۇنىڭدىن بولمىغان، بەلكى ئەسلى دىندىن ھېسابلىنىدىغان نەرسىلەرنى كىرگۈزۈپ قويۇشتى. مانا بۇلار ئىسلام تونىغا ئورىنىۋالغان ئىلمانىيلار* ۋە دەھرىيلەر بولۇپ، ئۇلار جازانىنى مۇھىم بولغان يېڭى ئىقتىسادىي تۈزۈملەرنىڭ قاتارىدىن دەيدۇ. ئەگەر سىز ئۇلارغا ئىنكار قىلسىڭىز، ئۇلار: ‹پەيغەمبەر ρ: «سىلەر دۇنيالىق ئىشىڭلارنى ئوبدان بىلىسىلەر» دېگەن›، — دەيدۇ ھەمدە مەزكۇر ھەدىسنى تۇتقا قىلىۋېلىپ سوتسىيالىزم، دېموكراتىيە، ئىلمانىي مائارىپ تۈزۈمى ۋە ئىلمانىي تەشۋىقات قاتارلىق ھارام قىلىنغان يوللارنى ھالال سانايدۇ. شۇ ئارقىلىق نادان ئاممىنى ئازدۇرىدۇ. بۇنداق تۇتۇرۇقسىز سۆزلەرنى نەقىل قىلىپ، ئۇنىڭغا رەددىيە بېرىپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق.

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

* ئىلمانىي: دىنچى ئەمەس دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ھەقتە تەپسىلىي مەلۇماتقا ئىگە بولماقچى بولسىڭىز مۇھەممەد شاكىرنىڭ «ئىلمانى گۇرۇھى ۋە ئۇنىڭ فاجىئەسى» ناملىق كىتابچىسىگە مۇراجىئەت قىلىڭ

اللە تائالا مۇنداق دېگەن: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تُقَدِّمُوا بَيْنَ يَدَيِ اللَّهِ وَرَسُولِهِ] [ئى مۇئمىنلەر! سىلەر اللە نىڭ ۋە اللە نىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئالدىدا (ھېچقانداق بىر ئىشنى ۋە سۆزنى) ئالدى بىلەن قىلماڭلار].[1] [وَمَا كَانَ لِمُؤْمِنٍ وَلا مُؤْمِنَةٍ إِذَا قَضَى اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَمْرًا أَنْ يَكُونَ لَهُمُ الْخِيَرَةُ مِنْ أَمْرِهِمْ وَمَنْ يَعْصِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ ضَلَّ ضَلالاً مُبِينًا] [اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم چىقارغان چاغدا، ئەر ـ ئايال مۇئمىنلەرنىڭ ئۆز ئىشىدا ئىختىيارلىقى بولمايدۇ (يەنى اللە ۋە اللە نىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم چىقارغان ئىكەن، ھېچ ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشىغا بولمايدۇ)، كىمكى اللە قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلسا، ھەقىقەتەن ئۇ ئوپئوچۇق ئازغان بولىدۇ].[2] [قُلْ أَطِيعُوا اللَّهَ وَالرَّسُولَ فَإِنْ تَوَلَّوْا فَإِنَّ اللَّهَ لا يُحِبُّ الْكَافِرِينَ] [ئېيتقىنكى، «اللە قا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار». ئەگەر ئۇلار (ئىتائەت قىلىشتىن) يۈز ئۆرۈسە، اللە كاپىرلارنى (يەنى اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلارنى) دوست تۇتمايدۇ].[3]

### مەسلىھەت كېڭەشتىكى كۆپ سانلىقنىڭ تەسىرى

مەسلىھەت كېڭەشتىكى كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشقا بولامدۇ؟ ئېتىبارغا ئالساق، قانداق ھالەتتە ئېتىبارغا ئالىمىز؟

بۇ سوئالغا بېرىدىغان جاۋابىمىز تۆۋەندىكى نۇقتىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

❶ شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان كۆپ سانلىق قايسى؟

❷ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشنىڭ شەرتلىرى نېمە؟

❸ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئالغاندا قانداق پايدىلار قولغا كېلىدۇ؟

❶ شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان كۆپ سانلىق قايسى؟

شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان كۆپ سانلىق دېگىنىمىزدە ــــ كۆپ سانلىق خەلق ئاممىسى مەقسەت قىلىنماستىن، بەلكى كېڭەش ئەزالىرى ئىچىدىكى كۆپ سانلىق ئەھلى ئىلىملەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. چۈنكى، اللە تائالا قىيىن ئىشلارنى ئەھلى ئىلىملەرگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېگەن: [وَلَوْ رَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَإِلَى أُوْلِي الأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنْبِطُونَهُ مِنْهُمْ] [ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۇئمىنلەر)نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۇستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى].[4]

اللە تائالا كۆپ سانلىق خەلق ئاممىسى توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: [وَإِنْ تُطِعْ أَكْثَرَ مَنْ فِي الأَرْضِ يُضِلُّوكَ عَنْ سَبِيلِ اللَّهِ إِنْ يَتَّبِعُونَ إِلَّا الظَّنَّ وَإِنْ هُمْ إِلَّا يَخْرُصُونَ] [ئەگەر سەن يەر يۈزىدىكى كۆپچىلىك كىشىلەر (يەنى كۇففارلار)غا ئىتائەت قىلساڭ، ئۇلار سېنى اللە نىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ. ئۇلار پەقەت گۇمانغىلا ئەگىشىدۇ، ئۇلار پەقەت يالغاننىلا سۆزلەيدۇ].[5]

ئومۇمىي خەلق ئاممىسى بىلەن كېڭەش ئەزالىرى ئىچىدىكى كۆپ سانلىق ئەھلى ئىلىملەرنى پەرقلەندۈرۈش، مەن يۇقىرىدا بايان قىلغان ئىبنى ئابباس τ نىڭ ئەسىرىدىكى ئابدۇرراھمان ئىبنى

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 1 ـ ئايەت
[2] سۈرە ئەھزاب 36 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئال ئىمران 32 ـ ئايەت
[4] سۈرە نىسائ 83 ـ ئايەت
[5] سۈرە ئەنئام 116 ـ ئايەت

ئەۋف τ بىلەن ئۆمەر τ نىڭ ئوتتۇرىسىدا بولۇپ ئۆتكەن دىئالوگلاردا ئېنىق ئىپادىلەنگەن بولۇپ، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ ئۆمەر τ غا (ئۆز پىكرىنى) ھەج مەۋسۇمىدا ئومۇمىي خەلق ئالدىدا ئوتتۇرىغا قويماسلىقى، بەلكى مەدىنىگە قايتىپ كەلگۈچىلىك كۈتۈپ تۇرۇپ، ساھابىلەرگە گەپ قىلىشقا نەسىھەت قىلىپ مۇنداق دېگەن ئىدى: {لا تَفْعَلْ فَإِنَّ الْمَوْسِمَ يَجْمَعُ رَعَاعَ النَّاسِ يَغْلِبُونَ عَلَى مَجْلِسِكَ فَأَخَافُ أَنْ لا يُنْزِلُوهَا عَلَى وَجْهِهَا فَيُطِيرُ بِهَا كُلُّ مُطِيرٍ فَأَمْهِلْ حَتَّى تَقْدَمَ الْمَدِينَةَ دَارَ الْهِجْرَةِ وَدَارَ السُّنَّةِ فَتَخْلُصَ بِأَصْحَابِ رَسُولِ اللَّهِ ρ مِنَ الْمُهَاجِرِينَ وَالأَنْصَارِ فَيَحْفَظُوا مَقَالَتَكَ وَيُنْزِلُوهَا عَلَى وَجْهِهَا فَقَالَ وَاللَّهِ لأَقُومَنَّ بِهِ فِي أَوَّلِ مَقَامٍ أَقُومُهُ بِالْمَدِينَةِ} {«ئەي ئۆمەر، ئۇنداق قىلمىغىن! چۈنكى، ھەج مەۋسۇمىغا كىشىلەرنىڭ پەسكەشلىرىمۇ يىغىلىدۇ. ئۇلار يېنىڭغا كېلىۋېلىپ، سۆزۈڭنى ئۆز يولىدا چۈشەنمەي تارقىتىپ يۈرۈشىدىن ئەنسىرەيمەن. شۇڭا، سەن ھىجرەت ۋە سۈننەت دىيارى بولغان مەدىنىگە كېلىپ، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇھاجىر ۋە ئەنسار ساھابىلىرىنىڭ قېشىغا يېتىپ كەلگۈچە ئۆزۈڭنى بېسىۋالغىن. ئۇلار سۆزۈڭنى ياد ئېلىۋېلىپ ئۆز يولى بىلەن چۈشىنىدۇ دېسەم، ئۆمەر: ‹الله بىلەن قەسەمكى، مەن مەدىنىگە قايتىپ تۇنجى قىلىدىغان ئىشىم شۇ بولىدۇ›، ــ دېدى}.[1]

شۇنىڭ ئۈچۈن، مەن ئىسلام دىيارىدا خەلق ئاۋازىنى ئېلىشقا ئورۇن يوق دەپ قارايمەن. كۇفرى تۈزۈمدە بولسا، ئاساسىي قانۇن ماقۇللاش جەھەتتە خەلقنىڭ پىكرىنى ئېلىش، پارلامېنتتىكى خەلق ۋەكىللىرى ماقۇللىغان قارارلاردىنمۇ كۈچلۈك ئورۇندا تۇرىدۇ. چۈنكى، پىكىر ئېلىش دېموكراتىيىنىڭ بىۋاسىتە نەمۇنىسى. ئەمما، پارلامېنت بولسا، دېموكراتىيىنىڭ ۋاسىتىلىك نەمۇنىسى. ئۇلارنىڭ كۆزقارىشىدا خەلقنىڭ پىكرىنى ئېلىش، پارلامېنتتىكى خەلق ۋەكىللىرى ماقۇللىغان قارارلاردىن كۈچلۈك ئورۇندا تۇرىدۇ.

مېنىڭ خەلق ئاۋازىنى ئېلىشقا ئىنكار قىلغانلىقىم، ئىلگىرى بايان قىلغان خەلق ۋەكىللىرى توغرىسىدىكى ھەۋازىن ئەسىرلىرىنىڭ ھەدىسىگە زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ ساھابىلەردىن پەقەت ئۇلارنىڭ ئۆز تەسەررۇپىدىكى نەرسىلەر ئۈستىدە پىكىر ئالدى. ئۇ نەرسىلەر ھۆنەين غازىتىدا ئولجىغا چۈشكەن ئەسىرلەر ئىدى. ھەۋازىن خەلقى مۇسۇلمان بولۇپ، پەيغەمبەر ρ دىن (مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن غەنىمەت ئېلىنغان) ئەسىرلەر ۋە مال ـ مۈلۈكلىرىنى ئىلتىپات قىلىپ قايتۇرۇپ بېرىشىنى تەلەپ كەلگەندە، پەيغەمبەر ρ ئۇلارغا ئەسىرلەر بىلەن مال ـ مۈلۈكلەرنىڭ قايسى بىرىنى تاللاش ئوتتۇرىسىدا ئىختىيارنى بەردى. ئۇلار ئەسىرلەرنى قايتۇرۇپ ئېلىشنى تاللىدى. پەيغەمبەر ρ ئۆز نېسىۋىسىنى قايتۇرۇپ بەردى. ئۇ زاتقا ئەگىشىپ كىشىلەرمۇ ئەسىرلەرنى قايتۇرۇپ بەردى. لېكىن، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن قايتۇرۇپ بېرىشتىن باش تارتقان كىشىلەرنى پەيغەمبەر ρ ئەسىرنى قايتۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇدى ھەمدە ئۇنىڭ ئورنىغا ئۆتىنىسىنى بېرىشكە ۋەدە قىلدى.

مانا بۇ ئىمام بۇخارىنىڭ مەرۋان τ ۋە مىسۋەر ئىبنى مەخرەمە τ دىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە ئېنىق كەلگەن. بۇ ھەدىسنىڭ تولۇق تېكىستى مۇنداق: «أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ ρ قَالَ حِينَ جَاءَهُ وَفْدُ هَوَازِنَ مُسْلِمِينَ فَسَأَلُوهُ أَنْ يَرُدَّ إِلَيْهِمْ أَمْوَالَهُمْ وَسَبْيَهُمْ فَقَالَ لَهُمْ رَسُولُ اللَّهِ ρ أَحَبُّ الْحَدِيثِ إِلَيَّ أَصْدَقُهُ فَاخْتَارُوا إِحْدَى الطَّائِفَتَيْنِ إِمَّا السَّبْيَ وَإِمَّا الْمَالَ وَقَدْ كُنْتُ اسْتَأْنَيْتُ بِهِمْ وَقَدْ كَانَ رَسُولُ اللَّهِ ρ انْتَظَرَ آخِرَهُمْ بِضْعَ عَشْرَةَ لَيْلَةً حِينَ قَفَلَ مِنْ الطَّائِفِ فَلَمَّا تَبَيَّنَ

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 6830 ـ، 7323 ـ نومۇرلۇق ھەدىسلەر

لَهُمْ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ ρ غَيْرُ رَادٍّ إِلَيْهِمْ إِلَّا إِحْدَى الطَّائِفَتَيْنِ قَالُوا فَإِنَّا نَخْتَارُ سَبْيَنَا فَقَامَ رَسُولُ اللَّهِ ρ فِي الْمُسْلِمِينَ فَأَثْنَى عَلَى اللَّهِ بِمَا هُوَ أَهْلُهُ ثُمَّ قَالَ أَمَّا بَعْدُ فَإِنَّ إِخْوَانَكُمْ هَؤُلَاءِ قَدْ جَاءُونَا تَائِبِينَ وَإِنِّي قَدْ رَأَيْتُ أَنْ أَرُدَّ إِلَيْهِمْ سَبْيَهُمْ مَنْ أَحَبَّ أَنْ يُطَيِّبَ فَلْيَفْعَلْ وَمَنْ أَحَبَّ مِنْكُمْ أَنْ يَكُونَ عَلَى حَظِّهِ حَتَّى نُعْطِيَهُ إِيَّاهُ مِنْ أَوَّلِ مَا يُفِيءُ اللَّهُ عَلَيْنَا فَلْيَفْعَلْ فَقَالَ النَّاسُ قَدْ طَيَّبْنَا ذَلِكَ يَا رَسُولَ اللَّهِ لَهُمْ فَقَالَ لَهُمْ رَسُولُ اللَّهِ ρ إِنَّا لَا نَدْرِي مَنْ أَذِنَ مِنْكُمْ فِي ذَلِكَ مِمَّنْ لَمْ يَأْذَنْ فَارْجِعُوا حَتَّى يَرْفَعَ إِلَيْنَا عُرَفَاؤُكُمْ أَمْرَكُمْ فَرَجَعَ النَّاسُ فَكَلَّمَهُمْ عُرَفَاؤُهُمْ ثُمَّ رَجَعُوا إِلَى رَسُولِ اللَّهِ ρ فَأَخْبَرُوهُ أَنَّهُمْ قَدْ طَيَّبُوا وَأَذِنُوا» ھەۋازىن قەبىلىسىنىڭ ئەلچىلىرى پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا مۇسۇلمان بولۇپ كېلىپ، پەيغەمبەر ρ دىن ئۆزلىرىنىڭ (مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن غەنىمەت ئېلىنغان) مال-مۈلۈكلىرىنى ۋە ئەسىرگە چۈشكەن ئايال-باللىرىنى ئىلتىپات قىلىپ قايتۇرۇپ بېرىشىنى سوراپ كەلگەندە، ئۇلارغا پەيغەمبەر ρ: «مەن ئەڭ راست سۆزنى ياخشى كۆرىمەن، سىلەر ئىككىنىڭ بىرىگە تۇرۇڭلار، يا بالا-چاقاڭلارغا يا مال-مۈلكىڭلارغا تۇرۇڭلار. مەن سىلەرنى كۈتكەن ئىدىم، (يەنى سىلەرنى كېلىپ قالارمىكىن دەپ ئەسىرلەرنىڭ تەقسىماتىنى كەينىگە تارتقان ئىدىم، سىلەر كېچىكىپ قالدىڭلار)»، — دېدى. پەيغەمبەر ρ تائىفتىن قايتىپ كېلىپ، ئۇلارنى ئون نەچچە كېچە كۈتكەن ئىدى. ئەلچىلەرگە پەيغەمبەر ρ نىڭ پەقەت ئىككىنىڭ بىرىنىلا قايتۇرۇپ بېرىدىغانلىقى ئايان بولغۇدى، ئۇلار: «بىز ئايال-باللىرىمىزنى تاللايمىز»، — دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ρ (مۇسۇلمانلار ئىچىدە) ئورنىدىن تۇرۇپ ﷲ قا لايىق رەۋىشتە سانا يوللىغاندىن كېيىن مۇنداق دېدى: «قېرىنداشلىرىڭلار قېشىمىزغا تەۋبە قىلىپ كەپتۇ. مەن ئۇلارنىڭ ئايال-باللىرىنى قايتۇرۇپ بەرمەكچى بولدۇم، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن ياقتۇرغانلار شۇنداق قىلسۇن! ياقتۇرمىغانلارمۇ قايتۇرۇپ بەرسۇن، بىز ئۇنىڭ بەدىلىگە ﷲ تائالا بىزگە بەرگەن بىرىنچى قېتىملىق ئولجىدىن بېرىمىز». كىشىلەر: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ئۇلارنىڭ ئايال-باللىرىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە چىن قەلبىمىزدىن رازى بولدۇق›، — دېيىشتى. پەيغەمبەر ρ: «بىز ئىچىڭلاردا كىمنىڭ ئىزنى بەرگەنلىكى، كىمنىڭ ئىزنى بەرمىگەنلىكىنى بىلمەيمىز، شۇڭا سىلەر قايتىپ كېتىڭلار! بىزگە ئىشىڭلار (يەنى پىكرىڭلار)نى مەسئۇللىرىڭلار يەتكۈزسۇن»، — دېدى. كىشىلەر قايتىپ كەتتى. ئۇلارغا مەسئۇللار گەپ قىلدى. مەسئۇللار پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا قايتىپ كېلىپ، ئۇلارنىڭ رازىمەنلىك بىلەن ئىزنى بەرگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى».[1]

❷ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشنىڭ شەرتلىرى نېمە؟

مەن ئىلگىرى «ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىمنىڭ ئىجتىھادىي ئىشلاردا ئەمىرگە ئىتائەت قىلىش توغرۇلۇق ئېيتقان سۆزلىرىنى نەقىل قىلغان ئىدىم. ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: [قۇرئان ۋە ھەدىستىكى دەلىللەر ھەممىدە سەلەف سالىھلارنىڭ ئىتتىپاقى شۇكى، ئەمىر، نامازنىڭ ئىمامى، ھاكىم، جەڭ قوماندانى ۋە سەدىقە ئەمەلدارى قاتارلىقلارغا ئىجتىھادىي ئورۇنلاردا ئىتائەت قىلىنىدۇ. ئەمىرنىڭ ئىجتىھادىي ئىشلاردا قول ئاستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشى پەرز بولماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشى ۋە ئەمىرنىڭ پىكرىنى دەپ ئۆزلىرىنىڭ پىكرىدىن ۋاز كېچىشى پەرز. چۈنكى، جامائەت ۋە ئىتتىپاقلىقنىڭ مەنپەئەتى ئۇششاق مەسىلىلەرنى دەپ بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپ پەيدا قىلىشنىڭ زىيىنىدىن نەچچە ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ].[2]

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 4318-، 4319- نومۇرلۇق ھەدىسلەر

[2] «شەرھۇل ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» 424- بەت

مەن يۇقىرىدىمۇ قۇرئان، ھەدىستىن بۇ سۆزلەرنىڭ دەلىللىرىنى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدىم.

دېمەك، كۆپ سانلىقنىڭ پىكرى ئىككى شەرت ئاستىدا ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ:

① ئىختىلاپنى كېسىپ تاشلايدىغان ئېنىق شەرئىي دەلىل يوق، ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان يەرلەردە.

② ئەمىر ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان يەرلەردە ئۆزىنىڭ پىكرىنى كېسىپ ئېيتماي ئىشنى كېڭەش ئەزالىرىغا تاپشۇرسا.

❸ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئالغاندا قانداق پايدىلار قولغا كېلىدۇ؟

كۆپ سانلىقنىڭ پىكرى كۆچلەندۈرۈش رولىنى ئوينايدۇ. بۇنى ئىبنى ھەجەر ئۆمەر τ نىڭ شامدا ۋابا كېسەللىكىنىڭ تارقالغانلىقىنى ئاڭلاپ، يېنىدىكى كىشىلەردىن مەسلىھەت سورىغان ئەسەرنىڭ شەرھىسىدە كەلتۈرگەن. بۇ ئەسەر ئۈستىدە ئىلگىرى توختىلىپ ئۆتتۇق.

ئىبنى ھەجەر بۇ ئەسەردىكى پايدىلار توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [ئەسەردىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، كۆپ سانلىقلارنى ۋە تەجرىبىسى مول كىشىلەرنى قوللاپ-قۇۋۋەتلەشكە بولىدۇ. ئۆمەر τ نىڭ قۇرەيش پېشقەدەملىرى ۋە ئۇلار بىلەن ئورتاق پىكىردىكى مۇھاجىر ۋە ئەنسارلارنىڭ سۆزىگە كىرىشى بۇنى ئىسپاتلايدۇ. چۈنكى، بۇلارنىڭ سانى قارشى پىكىردىكى مۇھاجىر ۋە ئەنسار ساھابىلەرنىڭ سانىدىن كۆپ ئىدى. ئۆمەر τ قارشى پىكىردىكىلەرنىڭ دىن ۋە ئىلىمدىكى پەزىلىتىنى پېشقەدەملەرنىڭ ياش قۇرامى ۋە تەجرىبىسىگە سېلىشتۇردى. ئۇلار باراۋەر كېلىشىدى، كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى قوللىدى ھەمدە ئۇنىڭ قىلغان بۇ ئىجتىھادى ھەدىسكىمۇ ئۇيغۇن كەلگەچ، شۇ توغرا يولغا مۇۋەپپەق قىلغان اللە تائالاغا شۈكرى ئېيتتى].[1]

ئەمىر ئۆز رايى بويىچە بىر ئىشنى كېسەلمىگەن ۋاقىتتا، كۆپ سانلىق كېڭەش ئەزالىرىنىڭ پىكرىنى ئېلىش، مېنىڭ نەزىرىمدە كۆپ سانلىقنىڭ پايدىسى ھېسابلىنىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇنىڭدىن مەسلىھەت كېڭىشىنى مەجبۇرلىغۇچى دېمەكچى ئەمەسمىز. چۈنكى، بۇ ھەقتە تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتتۇق.

مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ چىقارغان قارارى ئەمىرنى قىستىيالمايدىغانلىقىغا يەنە ئەبۇ بەكرى سىددىق τ نىڭ زاكاتنى بەرمىگۈچىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلىشقا بەل باغلىغىنىدا، باشقىلارنىڭ مەسلىھەتىگە پىسەنت قىلمىغانلىقىمۇ دەلىلدۇر. ئۇنىڭغا ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ زاكاتنى بەرمىگۈچىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلىش توغرىسىدىكى مۇنۇ ھەدىسى يەتمىگەچكە، ئۇنىڭ دەلىلى ئىجتىھاد بولسىمۇ كۈچلۈك ئىدى: «أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَشْهَدُوا أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ وَأَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ اللَّهِ وَيُقِيمُوا الصَّلاَةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ» «مەن بارچە ئىنسانلار: ‹بىر اللە دىن باشقا ھېچبىر ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ρ اللە نىڭ ئەلچىسىدۇر›، دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە، نامازنى ئادا قىلغانغا ۋە زاكاتنى بەرگەنگە قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم».[2]

بەزىلەر تېخى، بۇ ھەدىسنىڭ سەھىھلىقىدا مۇنداقمۇ شەك قىلغان «ئەگەر بۇ ھەدىس سەھىھ بولغان بولسا، ئۇنى ئەبۇ بەكرى τ ۋە ئۆمەر τ بىلگەن بولاتتى ھەمدە ئەبۇ بەكرى τ شۇ ۋاقىتتا ئىختىلاپنى توگىتىش ئۈچۈن، بۇ ھەدىسنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرگەن بولاتتى».

[1] «فەتھۇل بارى» 10- جىلد 190- بەت

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

ئىبنى ھەجەر بۇ شەككە مۇنداق رەددىيە بەرگەن: [بەزىدە ئادەتتىكى ساھابىلەرگە يەتكەن ھەدىس، كاتتا ساھابىلەرگە يەتمىگەن بولىدۇ].[1]

ئىمام بۇخارى «سەھىھۇل بۇخارى»نىڭ كىتابۇل ئىئتىسامدا ««پەيغەمبەر ρ ئوتتۇرىغا قويغان بارچە ھۆكۈملەر ئوچۇق ـ ئاشكارا ئىدى (يەنى بىزگە مۇتەۋاتىر دەرىجىسىدە يەتكەن ئىدى)، پەيغەمبەر ρ نىڭ سورۇنلىرىغا ۋە ئىسلامنىڭ بارلىق ئىشلىرىغا بەزى ساھابىلەر قاتنىشىپ، بەزىسى قاتناشماي قالمىغان ئىدى› دەپ قارايدىغانلارغا رەددىيە بېرىش ھەققىدىكى باب» دەپ مۇستەقىل بىر باب ئېچىپ، بۇنىڭغا بىر قاتار دەلىللەرنى كەلتۈرگەن.[2]

ئەبۇ بەكرىنىڭ دەلىلى كۈچلۈك بولغانلىقى ئۈچۈن، باشقىلارنىڭ مەسلىھەتكە پىسەنت قىلمىغانلىقىنى، ئىمام بۇخارىنىڭ «كىتابۇل ئىئتىسام»دا كەلتۈرگەنلىكىگە قاراڭ!

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [وَرَأَي أَبُو بَكْرٍ قِتَالَ مَنْ مَنَعَ الزَّكَاةَ فَقَالَ عُمَرُ: كَيْفَ تُقَاتِلُ وَقَدْ قَالَ رَسُولُ اللهِ ρ: «أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَقُولُوا لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ فَإِذَا قَالُوا لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ عَصَمُوا مِنِّي دِمَاءَهُمْ وَأَمْوَالَهُمْ إِلاَّ بِحَقِّهَا وَحِسَابُهُمْ عَلَى اللَّهِ فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ وَاللَّهِ لأُقَاتِلَنَّ مَنْ فَرَّقَ بَيْنَ مَا جَمَعَ رَسُولُ اللَّهِ ρ ثُمَّ تَابَعَهُ بَعْدُ عُمَرُ فَلَمْ يَلْتَفِتْ أَبُو بَكْرٍ إِلَى مَشُورَةٍ إِذْ كَانَ عِنْدَهُ حُكْمُ رَسُولِ اللَّهِ ρ فِي الَّذِينَ فَرَّقُوا بَيْنَ الصَّلاةِ وَالزَّكَاةِ وَأَرَادُوا تَبْدِيلَ الدِّينِ وَأَحْكَامِهِ» «ئەبۇ بەكرى زاكاتنى بەرمىگۈچىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلىشنى توغرا تاپتى. ئۆمەر ئېيتتىكى: نېمىگە ئاساسلىنىپ ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش ئاچىسەن؟! ۋەھالەنكى، رەسۇلۇللاھ ρ: «مەن بارچە ئىنسانلار: ‹لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ ــ بىر الله دىن باشقا ھېچبىر ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ρ الله نىڭ ئەلچىسىدۇر› دېگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم، ئەگەر ئۇلار «لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ» دېسە مەندىن قانلىرىنى ۋە مال ـ مۈلۈكلىرىنى ساقلاپ قالىدۇ، پەقەت «لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ»نىڭ ھەققى بىلەن (يەنى لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ نىڭ قانۇنى جازاسىغا لايىق بولۇپ قالغان بولسا) ساقلاپ قالالمايدۇ. ئۇلاردىن ھېساب ئېلىش الله نىڭ ئىشى»، ــ دېگەن تۇرسا؟! ئەبۇ بەكرى: ‹الله بىلەن قەسەمكى، مەن چوقۇم رەسۇلۇللاھ ρ جۇغلىغان نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋەتكەنلەرگە قارشى ئۇرۇش ئاچىمەن›، ــ دېدى.

ئەبۇ بەكرى ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئوتتۇرىسىنى (بىرىنى ئادا قىلىپ بىرىنى ئادا قىلماي) ئايرىۋەتكەن، دىننى ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۆزگەرتمەكچى بولغان كىشىلەرگە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ قانداق ھۆكمى بارلىقىنى بىلگەچكە ھېچنەرسىگە پىسەنت قىلمىغان. شۇنىڭدىن ئېتىبارەن، ئۆمەر ئەبۇ بەكرىگە ئەگەشكەن ئىدى».

ھەممىگە مەلۇمكى، ئەبۇ بەكرىنىڭ ئوتتۇرىغا قويغان بۇ پاكىتى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىستىن ئېلىنغان دەلىل بولماستىن، بەلكى ئىجتىھاد ئىدى.

ئىبنى ھەجەر كۆپ سانلىق كېڭەش ئەزالىرىنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشقا، ئۆمەر τ نىڭ ۋابا كېسىلى بار يەرگە بېرىش ياكى بارماسلىق توغرىسىدا ساھابىلەر بىلەن مەسلىھەتلەشكەنلىكىنى دەلىل قىلدى. مەن ئۇنىڭغا قوشۇپ ئوسمان ئىبنى ئەففان τ غا خەلىپىلىككە بەيئەت قىلىش ھەققىدىكى قىسسىنى دەلىل كەلتۈرىمەن.

[1] «فەتھۇل بارى» 1 ـ جىلد 76 ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 320 ـ، 323 ـ بەتلەر

مىسۋەر ئىبنى مەخرەمە τ مۇنداق دەيدۇ: {وَمَالَ النَّاسُ عَلَى عَبْدِ الرَّحْمَنِ يُشَاوِرُونَهُ تِلْكَ اللَّيَالِي . إلى قوله . فَلَمَّا اجْتَمَعُوا تَشَهَّدَ عَبْدُ الرَّحْمَنِ ثُمَّ قَالَ أَمَّا بَعْدُ يَا عَلِيُّ إِنِّي قَدْ نَظَرْتُ فِي أَمْرِ النَّاسِ فَلَمْ أَرَهُمْ يَعْدِلُونَ بِعُثْمَانَ} {كىشىلەر ئاشۇ كېچىلەردە ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ قېشىغا ئۇنىڭ بىلەن مەسلىھەتلەشكىلى كېلىشتى. ئۇلار جەم بولۇشقىدى، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ ئاللاھقا ھەمدۇسانا، پەيغەمبەر ρ گە دۇرۇت ئوقۇپ بولۇپ: ‹ئى ئەلى! مەن كىشىلەرنىڭ ئىشىغا قارىدىم (يەنى كىشىلەردىن پىكىر ئېلىپ كۆردۇم)، ئۇلارنىڭ ئوسمانغا بىر كىشىنى تەڭ قىلغانلىقىنى كۆرمىدىم›، ــ دېدى}.[1]

كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشتا، مەن يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئىككى شەرت بۇ قىسسىدە تولۇق تېپىلىدۇ. ئۇلار:

① ئىختىلاپنى كېسىپ تاشلايدىغان ئېنىق شەرئىي دەلىل يوق، ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان يەرلەردە بولۇش.

② ئەمىر ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان يەرلەردە ئۆزىنىڭ پىكرىنى كېسىپ ئېيتماي ئىشنى كېڭەش ئەزالىرىغا تاپشۇرغان بولۇش.

مانا بۇ قىسسىدە ئۆمەر τ ئۆزىنىڭ پىكرى بويىچە كەسمەستىن ئىختىيارلىقنى ئۇلارغا تاپشۇردى.

ئەسەردىن ئالىدىغان دەلىلىمىز، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ {مەن كىشىلەردىن پىكىر ئېلىپ كۆردۇم، ئۇلارنىڭ ئوسمانغا بىر كىشىنى تەڭ قىلغانلىقىنى كۆرمىدىم} دېگەن سۆزىدۇر.

ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ مۇشۇ سۆزىگە ئاساسەن، ئوسمان τ غا بەيئەت بېرىش تاماملانغان ئىدى.

يەنە بۇ قىسسىدىن كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشقا بولىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ ئۇ سۆزىگە باشقا ساھابىلەردىن سىرت، ھەتتا ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ مۇ قوشۇلغان ئىدى.

مۇشۇ ئەسەرنى ھۆججەت قىلىپ تۇرۇپ، بۇ مەسىلىنى ساھابىلەرنىڭ ئىجمائىسى ئاستىغا كىرگۈزۈشكە بولىدۇ ھەمدە بۇ ئەسەر مەن يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەن شەرتلەرگە رىئايە قىلغان ئاساستا، كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى قوللاپ ـ قۇۋۋەتلەشكىمۇ دەلىل بولالايدۇ.

بىلىشىمچە، بۇندىن ئىلگىرى بۇ مەسىلىگە بىرەرسىنىڭ ئاگاھلاندۇرۇش بېرىپ ئۆتكەنلىكىنى كۆرمىدىم. ئاللاھقا شۈكرى.

ئىمام بۇخارى مىسۋەر ئىبنى مەخرەمەنىڭ ھەدىسىنىڭ ئىچىدە، دارۇقۇتنى «غەرائىبۇ مالىك» ناملىق كىتابىدا رىۋايەت قىلغان مۇنداق بىر سۆزنى كەلتۈرگەن: ‹ئۆمەر τ كېڭەش ئەزالىرىغا: {وَيَتَّبِعِ الْأَقَلُّ الْأَكْثَرَ} {ئاز سانلىق كۆپ سانلىققا ئەگەشسۇن!} دېگەن›.

ئەگەر بۇ رىۋايەت سەھىھ بولسا، ئۇ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشقا يەنە بىر دەلىل بولالايدۇ. چۈنكى، ئۇ توغرا يولغا يېتەكلەنگۈچى ۋە يېتەكلىگۈچى خەلىپىلەر ئىچىدىكى بىرىنىڭ سۈننىتىدۇر].[2]

يۇقىرىدىكىلەر، كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى قوللاپ ـ قۇۋۋەتلەش مەسىلىسىگە دائىر شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان كۆپ سانلىق قايسى؟ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئېلىشنىڭ

---
[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 7207 ـ نومۇرلۇق ھەدىس
[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 195 ـ بەتتىن 196 ـ بەتكىچە

شەرتلىرى نېمە؟ كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېتىبارغا ئالغاندا قانداق پايدىلار قولغا كېلىدۇ؟ دېگەن مەسىلىلەرنىڭ جاۋابى.

مەن بۇنىڭغا قوشۇمچە قىلىپ يەنە تۆۋەندىكىلەرنى ئېيتىپ ئۆتمەكچىمەن، كۆپ سانلىقنىڭ شەرئىي ئىلىملەردە بىرنەچچە نۇقتىدىن ئېتىبارى بار. كۆپ سانلىق، ھەدىس ئىلمى تەتقىقاتىدا رىۋايەت قىلغۇچىلىرى يەككە لىنىيىلىك ھەدىسلەرنى مۇتەۋاتىر دەرىجىسىگە كۆتۈرىدۇ، گۇمانىي ھالەتتىن قەتئىيلىك ھالەتكە ئېلىپ چىقىدۇ، يوللىرىنىڭ كۆپلىكى ۋە كۈچەيتكۈچى ئامىللىرىنىڭ كۆپلىكى بىلەن زەئىپ ھەدىسلەرنى ھەسەنگە، ھەسەن ھەدىسلەرنى سەھىھلىق دەرىجىسىگە كۆتۈرىدۇ. كۆپ سانلىق، ھەدىسنىڭ ئىككى خىل رىۋايىتىنىڭ بىرىنى ئارخىپلاشتۇرۇلغان، يەنە بىرىنى بولسا، نادىر (يەنى كەم ئۇچرايدىغان) ھەدىسلەر قاتارىدىن قىلىپ قويىدۇ. بىرىنى، تونۇشلۇق، كۆپ تارقالغان ھەدىسلەر قاتارىدىن؛ يەنە بىرىنى بولسا، ناتونۇش ھەدىسلەر قاتارىدىن قىلىپ قويىدۇ.

ئىمام مالىك رەھىمەھۇللاھ ئۆزىنىڭ مەزھىبىنى مەدىنە خەلقىنىڭ ئەمەل قىلىشىنى نەزەردە تۇتۇپ، رىۋايەت قىلغۇچىلىرى يەككە لىنىيىلىك ھەدىسلەرنى قويۇپ، رىۋايەت قىلغۇچىلىرى كۆپ لىنىيىلىك ھەدىسلەرنىڭ ئۈستىگە قۇرۇپ چىققان.

كۆپ سانلىق، بىر مەسىلىدە ئىككى سۆزنىڭ بىرىنى جۇمھۇرنىڭ سۆزى؛ يەنە بىرىنى، مۇخالىپنىڭ سۆزى قىلىپ قويىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، كۆپ سانلىقنىڭ شەرىئەتتە شەرت ئاستىدا ئېتىبارى بار.

مەن يۇقىرىدا ئىسلام كېڭەش مەجلىسىنىڭ بىر قىسمى بولغان خەلق ۋەكىللىرى مەجلىسىنى تەشكىل قىلىش توغرۇلۇق مۇنۇلارنى ئېيتىپ ئۆتكەن ئىدىم:

بىرەر جايدا نامزاتلار كۆپ بولۇپ كەتكەن، (خەلىپە ۋەكىل تاللاش ھوقۇقىدىن ۋاز كەچكەن) ۋاقىتتا، ۋەكىل، چەك تاشلاش ۋە ياكى ئاۋازغا قويۇپ سايلاش ئارقىلىق تۇرغۇزۇلىدۇ.

سايلام، خەلىپە ۋەكىل تاللاش ھوقۇقىدىن ۋاز كەچكەن بولۇشى، نامزاتلار كۆپ بولۇپ ھەممىسى ۋەكىللىك سالاھىيىتىگە ئىگە بولغان بولۇشى، سايلامغا ئاۋاز بېرىدىغان خەلق ئاممىسىنىڭ ئەڭ ياخشى مۇسۇلمانلاردىن بولۇشى قاتارلىق شەرتلەر ئاستىدا يولغا قويۇلغان بولۇپ، ئۇ پەقەت كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى قۇۋۋەتلەشكە بولىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، دېموكراتىيىنىڭ ئەكسىچە ئايال كىشى، كاپىر، زىممىي كاپىر ۋە پاسىق قاتارلىقلارنىڭ سايلامغا ئاۋاز بېرىش ھوقۇقى بولمايدۇ.

شەيخ مۇقبىل ئىبنى ھادى ئەلۋادىئى مۇنداق دېگەن: [سوئال: ‹بۇ ھۆكۈمەتلەر ئېلىپ بېرىۋاتقان سايلامنىڭ شەرىئەتتىن ئاساسى بارمۇ؟› جاۋاب: ‹ئاۋازغا قويۇپ سايلاش تاغۇتنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ. كۆپ سانلىقنى ئېتىبارغا ئېلىشقىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى، الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَإِنْ تُطِعْ أَكْثَرَ مَنْ فِي الأَرْضِ يُضِلُّوكَ عَنْ سَبِيلِ اللَّهِ] [ئەگەر سەن يەر يۈزىدىكى كۆپچىلىك كىشىلەر (يەنى كۇففارلار)غا ئىتائەت قىلساڭ، ئۇلار سېنى الله نىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ]**.[1]

مەسىلىنى الله نىڭ كىتابى ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىگە ئۆلىمالارنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق قايتۇرۇش پەرز. كىشىلەر ئالىملاردىن يۈز ئۆرۈۋېدى، ئۇلار قايمۇقۇپ، تەرتىپسىزلىك يامراپ كەتتى].[2]

---

[1] سۈرە ئەنئام 116ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 86ـ بەت

شەيخنىڭ دېگەنلىرىدە ئازراق توختىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ. ئۇنىڭ «ئاۋازغا قويۇپ سايلاش تاغۇتنىڭ جۇملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ» دېگەن سۆزى مۇتلەق قىلىپ ئېيتىلسا توغرا ئەمەس. شەيخ بۇنى تەپسىلىي بايان قىلىشى ۋە بۇنىڭ ئىچىدىن دۇرۇس بولىدىغىنىنى ئايرىپ قويۇشى كېرەك ئىدى. مەن بۇ ھەقتە «مەسلىھەت كېڭىشىدىكى كۆپ سانلىقنىڭ تەسىرى» دېگەن مەسىلىدە تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتتۇم.

شۇنىڭدەك، ئۇ كىشىنىڭ: «كۆپ سانلىقنى ئېتىبارغا ئېلىشقىمۇ بولمايدۇ» دېگەن سۆزىمۇ مۇتلەقلەشتۇرۇپ ئېيتىلسا خاتا. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ: «ئى ئەلى! مەن كىشىلەردىن پىكىر ئېلىپ كۆردۇم، ئۇلارنىڭ ئوسمانغا بىر كىشىنى تەڭ قىلغانلىقىنى كۆرمىدىم» دېگەن سۆزى ئۇ كىشىگە رەددىيە بولالايدۇ. مانا بۇ سۆز ساھابىلەرنىڭ ئىجمائىسى بىلەن مەن زىكرى قىلغان شەرتلەر ئاستىدا كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى قوبۇل قىلىشقا ھۆججەت. ئۇ شەرتلەر:

① بىر مەسىلىدە پىكىر قاتناشتۇرغۇچىلار شۇ ئىشقا مۇتەخەسسىس ئالىملاردىن بولۇشى
② ئىختىلاپنى كېسىپ تاشلايدىغان شەرئىي دەلىل يوق، ئىجتىھادىي مەسىلە بولۇشى
③ ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان ئورۇندا، ئەمىر ئۆزىنىڭ رايى بويىچە ئىشنى كەسمەستىن، ئۇنى كېڭەش ئەزالىرىغا تاپشۇرغان بولۇشى
④ قارشى چىققۇچىنىڭ كۆپ سانلىققا تاقابىل تۇرغۇدەك كۈچلۈك دەلىلىنىڭ بولماسلىقى

ئەمما، شەيخنىڭ «مەسىلىنى الله نىڭ كىتابى ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىگە ئۆلىمالارنىڭ ۋاسىتىسى ئارقىلىق قايتۇرۇش پەرز» دېگەن سۆزىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. لېكىن، بىز ئېنىق دەلىل يوق ئىجتىھاد قىلسا بولىدىغان ساھەدە سايلام ئۆتكۈزۈش ۋە كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى ئېلىش توغرۇلۇق سۆزلەۋاتىمىز. ئەمما، چەك تاشلاشنىڭ يولغا قويۇلۇشىغا كەلسەك، الله خالىسا كېيىنكى ماۋزۇلاردا توختىلىمىز.

ئەمرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ ئۈچىنچىسى- ئەمرنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بەيئەت ئېلىشى

## (يەنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىش مەسىلىسى ــ ئا)

بەزىلەر مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشى ۋە بەيئەتلىشىشى ۋاجىب دېسە، يەنە بەزىلەر بىدئەت دەيدۇ. مانا بۇ خىلدىكى ئوخشاشمىغان كۆزقاراشلار مېنىڭ ئۇشبۇ تېمىنى كىتاب ئىچىگە كىرگۈزۈشۈمگە سەۋەب بولدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، مەن بۇ مەسىلىگە قارىتا شۇبھىنى يوق قىلىش مەقسىتىدە تەپسىلىيرەك تەتقىقات ئېلىپ بېرىشنى توغرا تاپتىم.

كۆڭلۈمدىكىنى دېسەم، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشى دۇرۇس. ھەربىي تەلىم ـ تەربىيە لاگېرلىرىدا (لاگېر ئەمىرى بىلەن ئوقۇغۇچىلار ئوتتۇرىسىدا) ئېلىپ بېرىلىدىغان ئەھدىلەر، ئىسلامىي ۋە جىھادىي جامائەتلەرنىڭ ئەزالىرىدىن ئالىدىغان ئەھدۇپەيمانلىرىمۇ شۇنىڭ قاتارىغا كىرىپ كېتىدۇ، توغرىسىنى الله ياخشى بىلگۈچى.

ئەگەر خىزمەت ئۈستىدىكى مەسئۇل كىشى بىراۋدىن گۇناھ ـ مەئسىيەت بولمايدىغان مۇئەييەن تەرتىپ ـ ئىنتىزاملارغا بويسۇنۇشقا كۈچلۈك ئەھدۇپەيمانلارنى ئالماي تۇرۇپ خىزمەتكە كىرگۈزمەسلىكنى توغرا دەپ قارىسا، ئۇنىڭ شۇنداق قىلىشى دۇرۇس.

مېنىڭ بۇ كىتابىمنىڭ ئۈچىنچى بابىدا ئەمىرلىك توغرىسىدىكى، ئىسلامىي ۋە جىھادىي جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكلىرى شەرئەتتە قانۇنلۇق ۋە پەرز بولغان ئەمىرلىكدۇر، بۇ ئەمىرلىكنىڭ

ئاستىغا ئەسكىرىي لاگېر ئەمىرلىكىمۇ كىرىپ كېتىدۇ دەپ بايان قىلغانلىقىمغا بىنائەن، بۇ ئەمىرلىك تۆۋەندىكى ئىشلارنى پەرز قىلىپ بېكىتىدۇ:

① ئەمىرنىڭ لاگېر ئىشلىرى ۋە ئەزالارنىڭ ئىشلىرىنى شەرىئەتنىڭ تەلىپى بويىچە ئورۇنلاشتۇرۇشى پەرز.

② ئەزالار خۇش ياققان ۋە خۇش ياقمىغان، قىيىنچىلىق ۋە ئاسانچىلىق ھالەتلىرىدە، گۇناھ بولمايدىغان ھەمدە كۈچى يېتىدىغان ئىشلاردا ئەمىرنىڭ سۆزىنى ئاڭلىشى ۋە بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلىشى پەرز.

ئەمىر ۋە ئەزالار يۇقىرىقى مەجبۇرىيەتلەرنى ئورۇنلاشقا قەسەم قىلىشمىغان ياكى ئەھدىلەشمىگەن تەقدىردىمۇ، ئەزالار ئەسكىرىي لاگېردا لاگېر ئەمىرىنىڭ ئەمىرلىكى ئاستىدا قانچىلىك مۇددەت تۇرماقچى بولغان بولسا، تاكى تۇرۇش ۋاقتى توشقانغا قەدەر، ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشى شەرىئەتنىڭ تەلىپى بىلەن ئەزەلدىنلا پەرز بولۇپ بېكىپ كەتكەن. ئەگەر ئەزالار بۇ ئىشقا قەسەم قىلىپ ئەھدە بەرگەن بولسا، بۇ ئەسلىدىلا شەرىئەتنىڭ تەلىپى بويىچە ئۈستىگە پەرز بولغان ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشنى يەنىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.

ئەمىر ۋە ئەزالارنىڭ مەزكۇر مەجبۇرىيەتلىرى قانداقتۇر قەسەم بىلەن ئەمەس، بەلكى ئەزەلدىنلا قۇرئان ۋە ھەدىس بىلەن پەرز قىلىنىپ بولغان. قەسەم پەقەت پەرزلىكنى يەنىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ، خالاس. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: [إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الْأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا وَإِذَا حَكَمْتُمْ بَيْنَ النَّاسِ أَنْ تَحْكُمُوا بِالْعَدْلِ إِنَّ اللَّهَ نِعِمَّا يَعِظُكُمْ بِهِ إِنَّ اللَّهَ كَانَ سَمِيعًا بَصِيرًا] [شۈبھىسىزكى، الله سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا، كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغاندا ئادىل ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، الله سىلەرگە نەسىھەت قىلغان ئىشلار نېمىدېگەن ياخشى، الله ھەقىقەتەن (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر]. [1]

مانا بۇ ھوقۇق ـ مەنسەپ ۋە پۇل ـ مالدىن ئىبارەت ئامانەتلەرنى ھاكىم ۋە ۋالىيلارنىڭ شەرىئەتنىڭ تەلىپى بويىچە ئۆز ئىگىلىرىگە تاپشۇرۇشىغا بېرىلگەن بۇيرۇق ۋە يەنە ھاكىملارنىڭ پۇقرالارغا ئادالەت بىلەن ھۆكۈم قىلىشىغا بېرىلگەن بۇيرۇقتۇر.

الله تائالا ئۇنىڭدىن كېيىن پۇقرالارغا مۇنداق خىتاب قىلىدۇ: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُولِي الْأَمْرِ مِنْكُمْ فَإِنْ تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللَّهِ وَالرَّسُولِ إِنْ كُنْتُمْ تُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ ذَلِكَ خَيْرٌ وَأَحْسَنُ تَأْوِيلًا] [ئى مۇئمىنلەر! الله قا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا الله قا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، بۇ (يەنى الله نىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر]. [2]

بۇنىڭ شەرھىسىدىن ۋاقىپلىنىش ئۈچۈن، «فەتھۇل بارى» كىتابۇل ئەھكامنىڭ ئاۋۋالقى بەتلىرىگە مۇراجىئەت قىلىڭ! 1008

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە پادىشاھ بىلەن پۇقرانىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنى بايان قىلىش مەقسىتىدە، يۇقىرىقى ئىككى ئايەتنى تەپسىر قىلىپ «ئەسسىياسەتۇش شەرئىييە فىي ئىسلاھىر رائىي ۋەررەئىيە» ناملىق رىسالىنى يېزىپ چىققان.

[1] سۈرە نىسائ 58 ـ ئايەت
[2] سۈرە نىسائ 59 ـ ئايەت

ھەدىستە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ أَطَاعَنِي فَقَدْ أَطَاعَ اللَّهَ وَمَنْ عَصَانِي فَقَدْ عَصَى اللَّهَ وَمَنْ أَطَاعَ أَمِيرِي فَقَدْ أَطَاعَنِي وَمَنْ عَصَى أَمِيرِي فَقَدْ عَصَانِي» «كىمكى ماڭا ئىتائەت قىلسا، الله قا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ماڭا ئاسىيلىق قىلسا، الله قا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. كىمكى مەن تەيىنلىگەن ئەمىرگە ئىتائەت قىلسا، ماڭا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلسا، ماڭا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ».[1]

بۇ يەردە كەلگەن ئەمىر ئىبارىسى، خەلىپىنى، خەلىپە تەرەپتىن تەيىنلەنگەن ئەمىرنى[2] ۋە مۇئتە غازىتىدىكىگە ئوخشاش، خەلىپە يوق يەردە كىشىلەر ئۆزلىرى بىرلىككە كېلىپ سايلىغان ئەمىرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

پەيغەمبەر ρ سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى «إِذَا كُنْتُمْ ثَلاثَةً فِي سَفَرٍ فَأَمِّرُوا أَحَدَكُمْ» «ئۈچ ئادەم سەپەردە بىرگە بولساڭلار بىرىڭلارنى ئەمىر قىلىڭلار!» دېگەن ھەدىسىدىمۇ ئەمىر سايلاشنى كىشىلەرنىڭ ئۆزىگە تاپشۇرغان ئىدى.[3]

مەزكۇر ھەدىسنىڭ رىۋايەت قىلغۇچىسى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ {ذَاكَ أَمِيرٌ أَمَّرَهُ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ} {ئەنە شۇ الله نىڭ ئەلچىسى بەلگىلەپ بەرگەن ئەمىردۇر}[4] دېگىنىدەك، مانا بۇ سەپەر ئەمىرى گەرچە خەلىپە تەرەپتىن تەيىنلەنمىگەن بولسىمۇ، شەرىئەتنى يولغا قويغۇچى زات ــ رەسۇلۇللاھ ρ ئۇنى ئەمىر دەپ ئاتىدى. دېمەكچى بولغىنىم، ئەسكىرىي لاگېر ئەمىرىمۇ ئوخشاشلا شەرىئەتتە قانۇنلۇق ئەمىر بولۇپ، ئۆزىنىڭ باشقۇرۇش دائىرىسى ئىچىدە ئىش ئۇستىدىكىلەردىن ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ئەمىر ئەزالار بىلەن ئەھدىلەشمىگەن تەقدىردىمۇ، ئەزالارنىڭ ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشى پەرز دېگەن ھۆكۈمىنىڭ ئاستىغا كىرىدۇ.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان بۇ پەرمان، ئىنسانلارغا ناماز، زاكات، روزا، بەيتۇللاھنى ھەج قىلىش ۋە باشقا تائەت-ئىبادەتلەر پەرز بولغانغا ئوخشاشلا پەرز، گەرچە ئەمىر قول ئاستىدىكىلەردىن ئىتائەت قىلىش ئۇستىدە ئەھدە ئالمىغان، قول ئاستىدىكىلەر قەسەم بەرمىگەن تەقدىردىمۇ. ئەگەر قەسەم بەرگەن بولسا، بۇ ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله ، الله نىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان پەرماننى تېخىمۇ كۈچەيتىدۇ ۋە چىڭىتىدۇ. بۇ ئىشلارغا قەسەم بەرگۈچىنىڭ قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىشنىڭ ئەكسىنى قىلىشى ھالال ئەمەس، مەيلى ئۇ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ئادەتتە مۇسۇلمانلار ئىچىدىغان قەسەملەر بىلەن قەسەم قىلسۇن. چۈنكى، ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله تائالا پەرز قىلىپ بېكىتكەن ئىشلار گەرچە قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالمىسىمۇ پەرز تۇرسا، قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالسا قانداق بولماقچى؟!

ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئاسىي بولۇش ۋە ئۇلارغا خىيانەت قىلىشتىن ئىبارەت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى توسقان ئىشلار گەرچە ئۇنى قىلماسلىققا قەسەم بەرمىگەن تەقدىردىمۇ ھارام. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىر ئادەم ئىش ئۇستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش، ئۇلارغا نەسىھەت قىلىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزان

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] فەتھۇل بارى 13 - جىلد 122 - بەت
[3] ئىبنىل جەئد رىۋايىتى
[4] بەززار رىۋايىتى

روزىسىنى تۇتۇش ۋە ئامانەتنى ئادا قىلىش قاتارلىق اللە نىڭ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ بۇيرۇقلىرىنى بەجا كەلتۈرۈشنى قەسەم بىرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان بولسا، ھېچبىر كىشىنىڭ قەسەم بەرگۈچىگە قەسەم بىرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىشلارنىڭ ئەكسىنى قىلىشقا ۋە قەسىمىنى بۇزۇشقا پەتىۋا بىرىشى دۇرۇس ئەمەس. قەسەم بەرگۈچىنىڭ بۇ توغرىدا پەتىۋا سورىشى ھەم دۇرۇس ئەمەس. كىمكى قەسەم بەرگۈچىلەرگە قەسەم بىرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىشلارنىڭ ئەكسىنى قىلىشقا ۋە قەسىمىنى بۇزۇشقا پەتىۋا بىرىدىكەن، ئۇ اللە تائالاغا يالغاننى چاپلىغان ۋە ئىسلام دىنىنىڭ غەيرى بىلەن پەتىۋا بەرگەن بولىدۇ. ھەتتا ئاددىي خەلق ئاممىسىنىڭ بىرەرسىگە سودا ـ سېتىق توختىمى، نىكاھ ئەھدىسى، ئىجارە توختىمى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا گەرچە قەسەم قىلمىسىمۇ ۋاپا قىلىش پەرز بولغان، قەسەم قىلسا پەرزلىكى تېخىمۇ كۈچىيىدىغان ئەھدىلەرنى بۇزۇش ۋە قەسىمىنى بۇزۇشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا پەتىۋا بىرىدىكەن، ئۇمۇ ھەم اللە تائالاغا يالغاننى چاپلىغان، ئىسلام دىنىنىڭ غەيرى بىلەن پەتىۋا بەرگەن بولىدۇ. اللە تائالا ۋاپا قىلىشقا بۇيرۇغان ئەھدىلەرنىڭ ئەڭ چوڭى، ئىش ئۈستىدىكىلەرگە بەرگەن ئەھدە تۇرسا، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش قانداق بولماقچى؟![1]

مانا بۇ ئىش ئۈستىدىكىلەر ئەزالار بىلەن ئەھدىلەشمىگەن بولسىمۇ، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بايان قىلىش ھەققىدە ئېيتىلغانلاردۇر.

تۆۋەندە، ئەگەر ئەمىر قول ئاستىدىكىلەردىن ئەھدە ئېلىشنى ۋە ئۇلاردىن قەسەم بىرىشنى تەلەپ قىلماقچى بولسا، دېگەن بۇ تېمىدا بىرقانچە نۇقتىلار ئۈستىدە تەتقىقات ئېلىپ بارىمىز. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى. ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ئىككىنچى. ئەھدىنىڭ پايدىسى ۋە ئۇنىڭدىن كۆزلىگەن مەقسەت

ئۈچىنچى. ئەھدىنى ۋاقىتلىق تۈزۈشكە بولامدۇ؟

تۆتىنچى. ئەھدىلەرنى يېزىش ياكى ئۇنىڭغا گۇۋاھچى كەلتۈرۈش پەرزمۇ؟

بەشىنچى. بۇ خىلدىكى ئەھدىنى بەيئەت دەپ ئاتاشقا بولامدۇ؟

ئالتىنچى. بۇ خىلدىكى بەيئەتلەر بىلەن خەلىپىگە قىلىنىدىغان بەيئەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا قانداق پەرق بار؟

يەتتىنچى. ئەھدىنى بۇزغۇچىنىڭ ھۆكمى

سەككىزىنچى. ئەھدىلەرگە دائىر بىر بۆلۈك شۈبھىلەرگە رەددىيە

اللە خالىسا، مەن بۇ مەسىلىلەرنى «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى كەلتۈرگەن بىر بۆلۈك شۈبھىلەرگە رەددىيە بىرىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرىمەن.

### بىرىنچى. ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

قەسەم، ئەھدە، چىڭ ۋەدە قاتارلىقلارنىڭ چۈشەندۈرۈلۈشى:

- أَلْقَسَم (ئەلقەسەم)

(قەسەم ئەرەبچە سۆز بولۇپ، ئۇيغۇرچىدىمۇ قەسەم مەنىسىدە قوللىنىلىدۇ)

راغىب مۇنداق دەيدۇ: [أَقْسَم (ئەقسەمە) قەسەم قىلدى دېگەن مەنىدە، «أَقْسَم»نىڭ ئەسلىسى «قَسَامَة (قەسامە)»دىن تۇرلەنگەن بولۇپ، قەسامە ـــ ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئائىلە تەۋەلىكلىرىگە ئىچكۈزۈلىدىغان

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35ـ جىلد 9ـ بەتتىن 11ـ بەتكىچە

قەسەمنى كۆرسىتىدۇ. كېيىنلەردە شۇ نام ھەر تۈرلۈك قەسەملەرگە قوللىنىلغان. الله تائالا مۇنداق دېگەن: [وَأَقْسَمُوا بِاللَّهِ جَهْدَ أَيْمَانِهِمْ لَئِنْ جَاءَتْهُمْ آيَةٌ لَيُؤْمِنُنَّ بِهَا] [ئەگەر ئۇلارغا بىرەر مۆجىزە كەلسە، ئۇنىڭغا چوقۇم ئىشىنىدىغانلىقلىرىنى (بىلدۈرۈپ) الله نىڭ نامى بىلەن قاتتىق قەسەم ئىچىشىدۇ]].[1]

- أَلْعَهْد (ئەلئەھد)

(ئەھدە ئەرەبچە سۆز بولۇپ، ئۇيغۇرچىدىمۇ ئوخشاشلا ئەھدە مەنىسىدە قوللىنىلىدۇ)

راغىب مۇنداق دەيدۇ: [أَلْعَهْد (ئەلئەھد) ـــ بىر شەيئىنى ساقلاش ۋە ئۇنىڭ ھالىدىن پات ـ پات خەۋەر ئېلىپ تۇرۇشنى كۆرسىتىدۇ. شۇنداقلا، رىئايە قىلىش پەرز بولىدىغان كۈچلۈك ئەھدۇپەيمانغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. الله تائالا مۇنداق دېگەن: [وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولًا] [ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر]].[2]

أَلْمِيْثَاق (ئەلمىيساق)

(ئەلمىيساق ئەرەبچە سۆز بولۇپ، ئۇيغۇرچىدا ئەھدىلەشمەك، چىن ۋەدە قاتارلىق مەنىلەردە قوللىنىلىدۇ)

راغىب يەنە مۇنداق دەيدۇ: [أَوْثَقْتُهُ ئىبارىسى، ئۇنى قاتتىق چىڭىتتىم دېگەن مەنىدە. أَلْمِيْثَاق ئىبارىسى، قەسەم ۋە ئەھدە بىلەن كۈچلەندۈرۈلگەن چىڭ ۋەدىنى كۆرسىتىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دېگەن: [وَإِذْ أَخَذَ اللَّهُ مِيثَاقَ النَّبِيِّينَ لَمَا آتَيْتُكُمْ مِنْ كِتَابٍ وَحِكْمَةٍ ثُمَّ جَاءَكُمْ رَسُولٌ مُصَدِّقٌ لِمَا مَعَكُمْ لَتُؤْمِنُنَّ بِهِ وَلَتَنْصُرُنَّهُ] [ئۆز ۋاقتىدىلا الله پەيغەمبەرلەردىن چىن ئەھدە ئېلىپ: «سىلەرگە مەن كىتابنى ۋە ھېكمەتنى ئاتا قىلدىم، كېيىن سىلەرگە، سىلەردىكى نەرسىلەرنى (يەنى كىتاب بىلەن ھېكمەتنى) ئېتىراپ قىلغۇچى بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە ئۇنىڭغا، ئەلۋەتتە ئىمان ئېيتىشىڭلار كېرەك ۋە ئۇنىڭغا ئەلۋەتتە ياردەم بېرىشىڭلار كېرەك» (دېدى)].[3] [قَالَ لَنْ أُرْسِلَهُ مَعَكُمْ حَتَّى تُؤْتُونِ مَوْثِقًا مِنَ اللَّهِ لَتَأْتُنَّنِي بِهِ إِلَّا أَنْ يُحَاطَ بِكُمْ] [يەئقۇب ئېيتتى: «بۇنيامىننى قوغداشتا ھەممىڭلار ھالاك بولمىساڭلارلا، چوقۇم ماڭا قايتۇرۇپ ئېلىپ كېلىشكە الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ چىڭ ۋەدە بەرمىگۈچە، ئۇنى سىلەر بىلەن بىللە ئەۋەتمەيمەن»][4].[5]

شەرئىي جەھەتتىن بىز مۇنداق ئېيتىمىزكى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرى دۇرۇس، بۇنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

❶ الله تائالا مۇنداق دېگەن: [وَأَوْفُوا بِعَهْدِ اللَّهِ إِذَا عَاهَدْتُمْ وَلَا تَنْقُضُوا الْأَيْمَانَ بَعْدَ تَوْكِيدِهَا وَقَدْ جَعَلْتُمُ اللَّهَ عَلَيْكُمْ كَفِيلًا إِنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ مَا تَفْعَلُونَ وَلَا تَكُونُوا كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا مِنْ بَعْدِ قُوَّةٍ أَنْكَاثًا تَتَّخِذُونَ أَيْمَانَكُمْ دَخَلاً بَيْنَكُمْ أَنْ تَكُونَ أُمَّةٌ هِيَ أَرْبَى مِنْ أُمَّةٍ إِنَّمَا يَبْلُوكُمُ اللَّهُ بِهِ وَلَيُبَيِّنَنَّ لَكُمْ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مَا كُنْتُمْ فِيهِ تَخْتَلِفُونَ] [سىلەر ئەھدە تۈزۈشكەنلىرىڭلاردا، الله نىڭ ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، قەسەمىڭلارنى (الله نىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ) پۇختىلىغاندىن كېيىن

[1] سۈرە ئەنئام 109 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە بەنى ئىسرائىل 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە ئال ئىمران 81 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە يۇسۇف 66 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] راغىبنىڭ «ئەلمۇفرەداتۇ فى غەرىيبىل قۇرئان» ناملىق كىتابى

**بۇزماڭلار، چۈنكى، سىلەر الله نى گۇۋاھچى قىلدىڭلار. شۈبھىسىزكى، الله قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ. سىلەر پىششىق ئېگىرگەن يىپنى چۇۋۇپ پارچە ـ پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار. بىر جامائە (سان ۋە مال ـ مۈلۈك جەھەتتە) يەنە بىر جامائەدىن كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن، قەسەمىڭلارنى ئالدامچىلىقنىڭ ۋاستىسى قىلىۋالىسىلەر (يەنى ئۆزئارا ياردەملىشىش ئۈستىدە بىر جامائە بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈشكەندىن كېيىن، سانى، پۇل ـ مېلى كۆپرەك يەنە بىر جامائەنى كۆرۈپلا، ئىلگىرىكى جامائە بىلەن تۈزۈشكەن ئەھدىنى بۇزۇپ، كېيىنكى جامائە بىلەن ئەھدى تۈزىسىلەر)، الله سىلەرنى ھەقىقەتەن بۇنىڭ (يەنى ۋەدىگە ۋاپا قىلىش ئەمرى) بىلەن سىنايدۇ، سىلەر دەتالاش قىلىشقان ھەق ـ ناھەقنى قىيامەت كۈنى سىلەرگە چوقۇم ئايرىپ بېرىدۇ].** [1]

ئەرەبلەر جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر ئادەم ياكى بىر قەۋم بىلەن قەسەم ئىچىشىپ دوستلىشاتتى. ئەگەر ئۇنىڭدىن كۈچلۈكرەك بىر قەبىلىنى تاپسا، ئاۋۋالقىسى بىلەن تۈزگەن ئەھدىنى بۇزۇپلا، يېڭىسى بىلەن دوستلىشاتتى. الله تائالا ئۇلارنى ئەھدىگە ۋاپا قىلىشقا بۇيرۇپ، ئەھدىنى بۇزۇشتىن ئاگاھلاندۇردى؛ ئەھدىنى بۇزغۇچىلارغا يىپنى پىششىق ئېگىرگەندىن كېيىن ئۇنى چۇۋۇۋەتكەن خوتۇن بىلەن مىسال كەلتۈردى. بۇ ئەخمەق ۋە نادان كىشىلەرگە كەلتۈرۈلىدىغان مىسالدۇر.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ھەربىي تەلىم بېرىدىغان ئۇستازلار بىلەن شاگىرتلار ئوتتۇرىسىدا تۈزۈلگەن ئەھدە توغرۇلۇق توختالغىنىدا، بۇ ئايەتنى نەقىل قىلىپ، شاگىرتنىڭ ئۇستازىغا بەرگەن ئەھدىسىنى بۇزۇپ باشقا بىرسى بىلەن ئەھدە تۈزۈشىنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكىنى مۇنداق دەپ ئوتتۇرىغا قويغان: [ئاۋۋالقىسىدىن كېيىنكىسىگە يۆتكەلگۈچى، باغىي، ئەھدىسىنى بۇزغۇچى، بەرگەن ئەھدىسىگە ئىشەنچ قىلىنمايدىغان ئادەم ھېسابلىنىدىغان بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ قىلغىنى گۇناھ ھەم ھارامدۇر. بۇ خىلدىكى ئادەمنىڭ گۇناھى ئۆزىگە ئوخشاش قىلمىشنى سادىر قىلمىغان ئادەمنىڭ گۇناھىدىن ئېغىر. بەلكى ئۇستازىدىن باشقا بىرسىنىڭ قېشىغا يۆتكىلىپ بېرىپ ئۇنىڭ بىلەن ئىتتىپاقلاشقان بۇنداق ئادەم، ئۆلۈك توڭگۇزنىڭ گۆشىنى يېگەنگە ئوخشاش ھارامنى قىلغان بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ الله نىڭ ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ ئەھدىسىگە ۋە نە ئاۋۋالقىسىنىڭ ئەھدىسىگە ۋاپا قىلمىغاچقا، ئەھدىنى بۇزىدىغان ۋە ئەھدە بىلەن ئوينىشىدىغانلار قاتارىدىن سانىلىدۇ. ئەھدىسىگە ۋاپا قىلمايدىغان ئادەمنىڭ دىيانىتىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى، ئەرەبلەرنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر ئادەم مەلۇم بىر قەۋم بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈپ، كېيىن ئۇ قەبىلىدىن كۈچلۈكرەكىنى تاپقىنىدا، ئاۋۋالقىسى بىلەن تۈزگەن ئەھدىنى بۇزۇپ، يېڭىسى بىلەن ئىتتىپاق تۈزەتتى. يۇقىرىقى قىلمىشىمۇ الله تائالا: **[وَلا تَنقُضُوا الأَيْمَانَ بَعْدَ تَوْكِيدِهَا وَقَدْ جَعَلْتُمْ اللَّهَ عَلَيْكُمْ كَفِيلا إِنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ مَا تَفْعَلُونَ وَلا تَكُونُوا كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا مِنْ بَعْدِ قُوَّةٍ أَنكَاثًا]** **[قەسەمىڭلارنى (الله نىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ) پۇختىلىغاندىن كېيىن بۇزماڭلار، چۈنكى، سىلەر الله نى گۇۋاھچى قىلدىڭلار. شۈبھىسىزكى، الله قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ. سىلەر پىششىق ئېگىرگەن يىپنى چۇۋۇپ پارچە ـ پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار]**،[2] دەپ ئايەت نازىل قىلغان ئەنە شۇ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەرنىڭ ھالىغا بەكمۇ ئوخشىشىپ كېتىدۇ.

كىمكى بىراۋ بىلەن، ئۇ كىمنى دوست تۇتسا، ئۇنى دوست تۇتىدىغان؛ ئۇ كىمنى دۈشمەن تۇتسا، ئۇنى دۈشمەن تۇتىدىغانلىقىغا ئەھدىلەشسە، ئۇ شەيتاننىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىدىغان مۇڭغۇللارنىڭ جىنسىدىن بولىدۇ. بۇنداقلار الله يولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇجاھىدلاردىن ئەمەس، مۇسۇلمانلار قوشۇنىدىنمۇ ئەمەس، بۇنداقلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئەسكىرىدىن بولۇشىمۇ دۇرۇس ئەمەس، بەلكى بۇلار شەيتاننىڭ ئەسكەرلىرى قاتارىدىندۇر.

[1] سۈرە نەھل 91 ـ، 92 ـ ئايەتلەر
[2] سۈرە نەھل 91 ـ، 92 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى

ئۇستاز شاگىرتىغا مۇنداق دېسە ياخشى: ‹سېنىڭ ئۇستۇڭدە الله نىڭ ئەھدۇپەيمانى بولسۇنكى، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنى دوست تۇتقان كىشىنى دوست تۇتقىن، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ دۈشمىنىنى دۈشمەن تۇتقىن؛ ياخشىلىققا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملەشكىن، گۇناھ ۋە تاجاۋۇزچىلىققا ياردەملەشمىگىن؛ ئەگەر مەن ھەق ئۈستىدە بولسام، ھەققە ياردەم بەرگىن، باتىل ئۈستىدە بولۇپ قالسام، باتىلغا ياردەم بەرمىگىن›.

كىمكى بۇنى لازىم تۇتىدىكەن، دىنىنىڭ ھەممىسى الله ئۈچۈن بولۇشىنى، الله نىڭ سۆزىنىڭ ئالىي بولۇشىنى كۆزلەيدىغان الله يولىدىكى مۇجاھىدلاردىن بولىدۇ.[1]

❷ الله تائالا مۇنداق دېگەن: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَوْفُوا بِالْعُقُودِ] [ئى مۇئمىنلەر! ئەھدىلەرگە (يەنى الله بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆزئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار].[2]

قۇرتۇبى بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: [زەججاج مۇنداق دېگەن: ‹بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى، ئۇستۈڭلاردىكى الله نىڭ ئەھدىسىگە ۋە سىلەرنىڭ ئۆزئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىڭلار دېگەنلىك بولۇپ، بارلىق ئەھدىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مانا بۇ ئايەتكە بېرىلگەن توغرا مەنىدۇر.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «الْمُؤْمِنُونَ عِنْدَ شُرُوطِهِمْ» «مۇئمىنلەر ئۆزلىرىنىڭ تۈزۈشكەن شەرتلىرىگە رىئايە قىلىدۇ»،[3] «كُلُّ شَرْطٍ لَيْسَ فِي كِتَابِ اللَّهِ فَهُوَ بَاطِلٌ وَإِنْ كَانَ مِائَةَ شَرْطٍ» «الله نىڭ كىتابىدا يوق ھەرقانداق شەرت، گەرچە ئۇ يۈز شەرت بولغان تەقدىردىمۇ باتىلدۇر».[4]

پەيغەمبەر ρ ۋاپا قىلىش پەرز بولىدىغان شەرت ياكى ئەھدىنىڭ، الله نىڭ كىتابىغا يەنى الله نىڭ دىنىغا ئۇيغۇن بولۇشى كېرەكلىكىنى بايان قىلدى. ئەگەر شەرتلەر ئىچىدە بىرەرسىنىڭ الله نىڭ كىتابىغا قارشى كېلىدىغانلىقى بايقالسا، ئۇ رەت قىلىنىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن ئىدى: «مَنْ عَمِلَ عَمَلًا لَيْسَ عَلَيْهِ أَمْرُنَا فَهُوَ رَدٌّ» «كىمكى بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغان بىر ئەمەلنى قىلىدىكەن، ئۇ ئەمەل رەت قىلىنىدۇ»[5].[6]

❸ ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىشقا بۇيرۇپ ھەمدە ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىشنىڭ مۇئمىنلەرنىڭ سۈپىتى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر كەلگەن بولۇپ، تۆۋەندىكى ئايەتلەر ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ: [**لَيْسَ الْبِرَّ أَنْ تُوَلُّوا وُجُوهَكُمْ قِبَلَ الْمَشْرِقِ وَالْمَغْرِبِ وَلَكِنَّ الْبِرَّ مَنْ آمَنَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ وَالْمَلَائِكَةِ وَالْكِتَابِ وَالنَّبِيِّينَ وَآتَى الْمَالَ عَلَى حُبِّهِ ذَوِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينَ وَابْنَ السَّبِيلِ وَالسَّائِلِينَ وَفِي الرِّقَابِ وَأَقَامَ الصَّلَاةَ وَآتَى الزَّكَاةَ وَالْمُوفُونَ بِعَهْدِهِمْ إِذَا عَاهَدُوا**] [**سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى الله قا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، الله نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش ـ ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبن سەبىللەرگە (يەنى پۇل ـ مېلىدىن ئايرىلىپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازادلىققا ئېرىشىشىگە پۇل ـ مال ياردەم بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش ياخشى**

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 19 ـ بەتتىن 21 ـ بەتكىچە
[2] سۈرە مائىدە 1 ـ ئايەت
[3] بۇخارى رىۋايىتى
[4] بۇخارى رىۋايىتى
[5] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[6] «تەفسىيرۇل قۇرتۇبى» 6 ـ جىلد 33 ـ بەت

ئەمەلگە كىرىدۇ].[1] [وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولًا] [ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر].[2]

بۇنىڭ ئەكسىچە، ئەھدىلەرنى بۇزۇش مۇناپىقلارنىڭ سۈپىتى ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭدا قاتتىق تەھدىتنىڭ بارلىقىنى بايان قىلىپ نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر كەلگەن بولۇپ، تۆۋەندىكى ئايەتلەر ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ:

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَا يُضِلُّ بِهِ إِلاَّ الْفَاسِقِينَ الَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِنْ بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الْأَرْضِ أُوْلَئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ] [شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ. پاسىقلار الله ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ. الله ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىيلە ـ رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ، ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر].[3] [وَالَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِن بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الأَرْضِ أُوْلَئِكَ لَهُمُ اللَّعْنَةُ وَلَهُمْ سُوءُ الدَّارِ] [الله قا بەرگەن ۋەدىسىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، الله نىڭ سىيلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار ـــ ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ) ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ].[4]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «أَرْبَعٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ كَانَ مُنَافِقًا خَالِصًا وَمَنْ كَانَتْ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنْهُنَّ كَانَتْ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنْ النِّفَاقِ حَتَّى يَدَعَهَا إِذَا اؤْتُمِنَ خَانَ وَإِذَا حَدَّثَ كَذَبَ وَإِذَا عَاهَدَ غَدَرَ وَإِذَا خَاصَمَ فَجَرَ» «كىمدە تۆت خىل سۈپەت بولىدىكەن، ئۇ خالىس مۇناپىق بولىدۇ. كىمدە ئۇنىڭدىن بىرەرسى تېپىلىدىكەن، تاكى شۇ بىر سۈپەتنى تاشلىمىغۇچىلىك ئۇنىڭدا مۇناپىقلىقتىن بىر سۈپەت بولغان بولىدۇ. ① ئامانەت قويۇلسا، خىيانەت قىلىدۇ. ② گەپ قىلسا، يالغان ئېيتىدۇ. ③ ئەھدىلەشسە، ئەھدىنى بۇزىدۇ. ④ جېدەللىشىپ قالسا، ئېغىزىنى بۇزىدۇ».[5]

يۇقىرىقى دەلىللەردە بايان قىلىنغان ئەھدىلەرنىڭ ئاستىغا، كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرگە تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىنىڭ كىرىدىغانلىقىدا قىلچە شەك يوق. بۇنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

❹ الله تائالانىڭ يەئقۇب ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق دېگەن مۇنۇ سۆزى: [قَالَ لَنْ أُرْسِلَهُ مَعَكُمْ حَتَّى تُؤْتُونِي مَوْثِقًا مِنَ اللَّهِ لَتَأْتُونَنِي بِهِ إِلاَّ أَنْ يُحَاطَ بِكُمْ فَلَمَّا آتَوْهُ مَوْثِقَهُمْ قَالَ اللَّهُ عَلَى مَا نَقُولُ وَكِيلٌ] [يەئقۇب ئېيتتى: «بۇنيامىننى قوغداشتا ھەممىڭلار ھالاك بولمىساڭلارلا، چوقۇم ماڭا قايتۇرۇپ ئېلىپ كېلىشكە الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ چىڭ ۋەدە بەرمىگۈچە، ئۇنى سىلەر بىلەن بىللە ئەۋەتمەيمەن». ئۇلار (يەنى ئوغۇللىرى) ئۇنىڭغا قەسەم قىلىپ چىن ۋەدە بەرگەندىن كېيىن، يەئقۇب: «بىزنىڭ ئېيتقان سۆزلىرىمىزگە الله گۇۋاھتۇر» دېدى].[6]

يۇسۇف ئەلەيھىسسالام قېرىنداشلىرىدىن ئۇلارنىڭ ئاتا بىر ئۆكىسى بۇنيامىننى ئېلىپ كېلىشنى تەلەپ قىلغاندا، (بۇ خەۋەرنى ئاڭلاپ) كۆڭلى تەسكىن تاپمىغان ئاتىسى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام باللىرىدىن چىن ۋەدە ئالمىغۇچە ئۇلارغا بۇنيامىننى قوشۇپ بېرىشنى رەت قىلغان ئىدى.

---

[1] سۈرە بەقەر 177 ـ ئايەت
[2] سۈرە ئىسرا 24 ـ ئايەت
[3] سۈرە بەقەر 26 ـ، 27 ـ ئايەتلەر
[4] سۈرە رەئد 25 ـ ئايەت
[5] بۇخارى رىۋايىتى
[6] سۈرە يۇسۇف 66 ـ ئايەت

كىشىلىك مۇئامىلىدىكى مانا بۇ خىل پەيماننى الله تائالا: [الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ چىڭ ۋەدە بەرمىگۈچە] دېيىش ئارقىلىق، ئۇنى [چىڭ ۋەدە] دەپ ئاتىدى.

يۇسۇف ئەلەيھىسسالام قېرىندىشى بۇنيامىننى بەرمەي ئېلىپ قالغان ۋاقىتتا، ئۇلارنىڭ چوڭى بۇ چىن ۋەدىنىڭ كۈچلۈكلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: [فَلَمَّا اسْتَيْئَسُوا مِنْهُ خَلَصُوا نَجِيًّا قَالَ كَبِيرُهُمْ أَلَمْ تَعْلَمُوا أَنَّ أَبَاكُمْ قَدْ أَخَذَ عَلَيْكُمْ مَوْثِقًا مِنَ اللَّهِ وَمِنْ قَبْلُ مَا فَرَّطْتُمْ فِي يُوسُفَ فَلَنْ أَبْرَحَ الْأَرْضَ حَتَّى يَأْذَنَ لِي أَبِي أَوْ يَحْكُمَ اللَّهُ لِي وَهُوَ خَيْرُ الْحَاكِمِينَ] [ئۇلار (بۇنيامىننىڭ ئورنىغا ئۆز ئارىسىدىن بىرسىنى ئېلىپ قېلىشقا يۇسۇفنىڭ ماقۇل بولۇشىدىن) ئۈمىدسىزلەنگەندىن كېيىن، چەترەك يەرگە بېرىپ مەخپىي مەسلىھەتلەشتى. ئۇلارنىڭ چوڭى ئېيتتى: «ئاتاڭلارنىڭ سىلەردىن قەسەم قىلدۇرۇپ ۋەدە ئالغانلىقىنى ۋە ئىلگىرى يۇسۇف توغرىسىدىكى خاتالىقىڭلارنى بىلمەمسىلەر؟ ئاتام ماڭا رۇخسەت قىلمىغۇچە ياكى الله مەن ئۈچۈن ھۆكۈم چىقارمىغۇچە بۇ يەردىن ھەرگىز ئايرىلمايمەن، الله ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر].[1]

❺ خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قويغان شەرتى زىكرى قىلىنغان الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى: [قَالَ فَإِنِ اتَّبَعْتَنِي فَلَا تَسْأَلْنِي عَنْ شَيْءٍ حَتَّى أُحْدِثَ لَكَ مِنْهُ ذِكْرًا] [(خىزىر) ئېيتتى: «ئەگەر سەن ماڭا ئەگەشسەڭ، (يولۇققان ئىش توغرىسىدا) مەن ئۇنى ساڭا سۆزلەپ بەرگىچە ئۇنىڭدىن سورىما (يەنى ئۆزۈم سۆزلەپ بەرمىگىچە قىلغان ئىشلىرىمدىن سورىما)»].[2]

ئايەتتە خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىگە ھەمراھ قىلىۋېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا قويغان شەرتى بايان قىلىندى.

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ شەرتنى ئۆز ئۈستىگە ئالغانلىقى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدە بايان قىلىنغان: [قَالَ إِنْ سَأَلْتُكَ عَنْ شَيْءٍ بَعْدَهَا فَلَا تُصَاحِبْنِي قَدْ بَلَغْتَ مِنْ لَدُنِّي عُذْرًا] [مۇسا ئېيتتى: «بۇنىڭدىن كېيىن، يەنە سەندىن بىرەر ئىش توغرۇلۇق سورىسام (يەنى قىلغان ئىشىڭغا ئېتىراز بىلدۈرسەم)، مېنى ئۆزۈڭگە ھەمراھ قىلمىغىن، (ساڭا بەرگەن ۋەدەمگە ئۈچ قېتىم خىلاپلىق قىلغانلىقىم ئۈچۈن مېنىڭ ئالدىمدا (ماڭا ھەمراھ بولماسلىقتا) ئۆزرىلىكسەن»].[3]

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ مەسىلىگە «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ شەرتلەر ھەققىدىكى بابىدا «كىشىلەر بىلەن سۆز ئارقىلىق شەرتلىشىش ھەققىدە» دەپ بىر ماۋزۇ ئېچىپ، ئۇنىڭدا مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى ھەققىدىكى ئىبنى ئابباس τ نىڭ ئۇبەي ئىبنى كەئب τ دىن، ئۇ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىنى كەلتۈرگەن: «كَانَتْ الْأُولَى نِسْيَانًا وَالْوُسْطَى شَرْطًا وَالثَّالِثَةُ عَمْدًا» «(مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزىر ئەلەيھىسسالامغا تاشلىغان) بىرىنچى قېتىمدىكى سوئالى ئۇنتۇغانلىقتىن بولغان، ئوتتۇرىدىكىسى شەرت بولغان، ئۈچىنچى قېتىمدىكىسى قەستەن بولغان».[4]

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [پەيغەمبەر ρ نىڭ «( ئوتتۇرىدىكىسى) شەرت بولغان» دېگەن سۆزى ئارقىلىق مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ [بۇنىڭدىن كېيىن، يەنە سەندىن بىرەر ئىش توغرۇلۇق سورىسام (يەنى قىلغان ئىشىڭغا ئېتىراز بىلدۈرسەم)، مېنى ئۆزۈڭگە ھەمراھ قىلمىغىن] دېگەن

---

[1] سۈرە يۇسۇف 80ـ ئايەت

[2] سۈرە كەھف 70ـ ئايەت

[3] سۈرە كەھف 76ـ ئايەت

[4] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمى 2728ـ نومۇرلۇق ھەدىس

سۆزىگە ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنى لازىم تۇتقانلىقىغا ئىشارە قىلغان. ئۇ ئىككىسى بۇنىڭغا ھېچبىر كىشىنى گۇۋاھ قىلمىغان.

بۇ ھەدىستە، يەنە شەرتنىڭ تەلىپى بويىچە ئىش قىلىشقا دەلىل بار. چۈنكى، مۇسا ئەلەيھىسسالام شەرتكە خىلاپلىق قىلغان ۋاقىتتا، ئۇنىڭغا خىزىر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن ئىدى: [هَذَا فِرَاقُ بَيْنِي وَبَيْنِكَ] [«بۇ سەن بىلەن مېنىڭ ئايرىلىش (ۋاقتىمىز)] مۇسا ئەلەيھىسسالامنۇ بۇنىڭغا قارشى پىكىردە بولمىدى].[1]

مانا بۇ يۇقىرىدا ئۆتكەن دەلىللەر كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشى، قەسەم قىلىپ ۋەدىلىشىشى ۋە شەرتلىشىشىنىڭ دۇرۇسلۇقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. شۇنداقتىمۇ، مەن بۇنىڭغا ساھابىلەر ھەمدە سەلەف سالىھلاردىن قالغان ئەھدە ۋە چىن ۋەدە ھەققىدە كەلگەن بەزىبىر بايانلارنى قوشۇپ ئۆتمەكچىمەن. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

① ئىمام بۇخارىنىڭ «پەزىلەتلەر ھەققىدە» دېگەن بابتا، «ئەبۇ زەر ئەلغىفارى τ نىڭ ئىسلام كەلتۈرۈشى ھەققىدە» دەپ بىر ماۋزۇ ئېچىپ، ئىبنى ئابباس τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسى: «لَمَّا بَلَغَ أَبَا ذَرٍّ مَبْعَثُ النَّبِيِّ ρ قَدِمَ مَكَّةَ فَرَآهُ عَلِيٌّ فَعَرَفَ أَنَّهُ غَرِيبٌ فَقَالَ أَلَا تُحَدِّثُنِي مَا الَّذِي أَقْدَمَكَ؟ قَالَ إِنْ أَعْطَيْتَنِي عَهْدًا وَمِيثَاقًا لَتُرْشِدَنِّي فعَلْتُ فَفَعَلَ فَأَخْبَرَهُ قَالَ عَلِيٌّ فَإِنَّهُ حَقٌّ وَهُوَ رَسُولُ اللَّهِ ρ» ئەبۇ زەرگە پەيغەمبەر ρ نىڭ پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن خەۋىرى يەتكەن ۋاقىتتا ئۇ مەككىگە كەلدى. ئۇنى ئەلى كۆرۈپ ئۇنىڭ بىر غېرىب ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: ‹نېمە ئۈچۈن كەلگەنلىكىڭنى ماڭا سۆزلەپ بەرمەمسەن؟› ئۇ: ‹ئەگەر سەن ماڭا پەيغەمبەر ρ ھەققىدە يول كۆرسىتىپ قويۇشقا چىن ۋەدە بېرىدىغان بولساڭ سۆزلەپ بېرىمەن›، ـــ دېدى. ئەلى ۋەدە بەرگىنىدىن كېيىن، ئەبۇ زەر نېمە ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى سۆزلەپ بەردى. ئەلى τ مۇنداق دېدى: ‹ھەقىقەتەن ئۇ ھەقتۇر، ئۇ الله نىڭ ئەلچىسىدۇر›.[2]

② يەنە ئىمام بۇخارىنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق كىتابىدىكى ساھابىلەرنىڭ پەزىلەتلىرى ھەققىدىكى بابتا «ئوسمان ئىبنى ئەففان τ نىڭ خەلىپە بولۇشىغا بىرلىككە كېلىش ۋە ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىش قىسسىسى ھەققىدە» دېگەن ماۋزۇدا رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ئەسىرى.

ئەسەردە ئۆمەر τ ئۆزىدىن كېيىنكى خەلىپىلىكنى (ھەزرىتى ئوسمان، ھەزرىتى ئەلى، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف، زۇبەير ئىبنى ئاۋۋام، سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس ۋە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ قاتارلىق) ئالتە كىشىگە ئەزالىرىغا تاپشۇرغان، ئۇلاردىن (زۇبەير ئىبنى ئاۋۋام، سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس ۋە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ قاتارلىق) ئۈچى نامزاتلىقتىن چېكىنگەن، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف، ئوسمان، ئەلى قاتارلىق ئۈچى قېلىپ قالغان. ھەدىسنىڭ رىۋايەت قىلغۇچىسى ئەمرى ئىبنى مەيمۇن مۇنداق دەيدۇ: {فَقَالَ عَبْدُ الرَّحْمَنِ أَيُّكُمَا تَبَرَّأَ مِنْ هَذَا الْأَمْرِ فَنَجْعَلُهُ إِلَيْهِ وَاللَّهُ عَلَيْهِ وَالْإِسْلَامُ لَيَنْظُرَنَّ أَفْضَلَهُمْ فِي نَفْسِهِ فَأُسْكِتَ الشَّيْخَانِ فَقَالَ عَبْدُ الرَّحْمَنِ أَفَتَجْعَلُونَهُ إِلَيَّ وَاللَّهُ عَلَيَّ أَنْ لَا آلُ عَنْ أَفْضَلِكُمْ قَالَا نَعَمْ فَأَخَذَ بِيَدِ أَحَدِهِمَا فَقَالَ لَكَ قَرَابَةٌ مِنْ رَسُولِ اللَّهِ ρ وَالْقَدَمُ فِي الْإِسْلَامِ مَا قَدْ عَلِمْتَ فَاللَّهُ عَلَيْكَ لَئِنْ أَمَّرْتُكَ لَتَعْدِلَنَّ وَلَئِنْ أَمَّرْتُ عُثْمَانَ لَتَسْمَعَنَّ وَلَتُطِيعَنَّ ثُمَّ خَلَا

---

[1] «فەتھۇل بارى» 5- جىلد 326- بەت

[2] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 3861- نومۇرلۇق ھەدىس

بِالْآخَرِ فَقَالَ لَهُ مِثْلَ ذَلِكَ فَلَمَّا أَخَذَ الْمِيثَاقَ قَالَ ارْفَعْ يَدَكَ يَا عُثْمَانُ فَبَايَعَهُ فَبَايَعَ لَهُ عَلِيٌّ وَوَلَجَ أَهْلُ الدَّارِ فَبَايَعُوهُ} {ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف: ‹سىلەر ئىككىڭلاردىن قايسىڭلار بۇ ئىشتىن (يەنى خەلىپىلىكتىن) ۋاز كەچسەڭلار، بىز شۇنى يەنى قىلىپ قالغۇچىنى ئۇ ئىشقا تەيىنلەيمىز، الله ۋە ئىسلام دىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر. ھەربىرىڭلار ئۆز كۆڭلۈڭلاردا قايسىڭلارنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكىنى ئويلىنىپ كۆرۈڭلار›، — دېگەندىن كېيىن، ئوسمان بىلەن ئەلى ئىككى شەيخ شۈك تۇرۇپ قالدى. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف مۇنداق دېدى: ‹سىلەر خەلىپە سايلاش ئىشىنى ماڭا تاپشۇرامسىلەر؟ سىلەرنىڭ ئەۋزەلرەكىڭلارنى قالدۇرۇپ قويماسلىقىمغا الله گۇۋاھ›. ئۇ ئىككىسى: ‹ماقۇل›، — دېدى. ئابدۇرراھمان ئىككىسىنىڭ بىرىنىڭ (يەنى ئەلىنىڭ) قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: ‹سېنىڭ الله نىڭ پەيغەمبىرى بىلەن ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىقىڭ بار ۋە ئۆزۈڭگە مەلۇمكى، ئىسلامغا بۇرۇن كىردىڭ. الله ئۈستۈڭدە گۇۋاھكى، ئەگەر مەن سېنى خەلىپىلىككە تەيىنلىسەم، ئادالەت بەرپا قىلىسەن. ئەگەر ئوسماننى خەلىپىلىككە تەيىنلىسەم، ئاڭلايسەن ۋە ئىتائەت قىلىسەن›.

ئاندىن يەنە بىرىنى (يەنى ئوسماننى) ئايرىم چەتكە تارتىپ ئۇنىڭغىمۇ ئوخشاشلا شۇنداق دېدى. ئابدۇرراھمان ئۇلاردىن چىن ۋەدە ئېلىپ بولۇپ مۇنداق دېدى: ‹ئوسمان قولۇڭنى كۆتۈر›، — دەپ ئۇنىڭغا بەيئەت قىلدى، ئارقىدىن ئەلىمۇ بەيئەت قىلدى ھەمدە ھويلىدىكىلەرمۇ كىرىپ ئۇ زاتقا بەيئەت قىلىشتى}.[1]

يۇقىرىقى سۆزلىرىمىزدىن ساھابە ψ لارنىڭ ئۆز ئارىسىدىكى ئەھدە ۋە چىن ۋەدىلەرگە قىلغان مۇئامىلىسى ھەمدە ئۇنى قانداق ئورناتقانلىقى مانا مەن دەپ چىقىپ تۇرىدۇ.

ئەبۇ زەر τ بىلەن ئەلى τ نىڭ ئوتتۇرىسىدىكى قىسسە كۈچلۈك ئەھدۇپەيماننى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەمدە ئوسمان τ غا بەيئەت قىلىش قىسسىسىدىكى ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ ئوسمان τ بىلەن ئەلى τ ئۈستىدىن ئالغان ۋەدىسىمۇ كۈچلۈك ئەھدۇپەيمانلاردىن سانىلىدۇ.

بىر تۈركۈم ساھابىلەر مەزكۇر ئەھدۇپەيمانلارغا بەيئەت ئىبارىسىنى قوللانغان. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

① ئىكرەمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل τ نىڭ يەرمۇك كۈنىسى كىشىلەردىن ئالغان ئەھدىسىنى بەيئەت دەپ ئاتىغانلىقى

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [سەيف ئىبنى ئۆمەر ئەبۇ ئوسمان ئەلغەسسانىدىن، ئۇ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: ئىكرەمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل τ يەرمۇك كۈنىسى: ‹مەن رەسۇلۇللاھ ρ گە قارشى نۇرغۇن جەڭ مەيدانلىرىدا جەڭ قىلىپتىمەن. ئەمدىلىكتە، مەن بۈگۈن سىلەردىن قاچىمەنمۇ؟!›، — دېدى، ئاندىن: ‹ئۆلۈمگە كىم بەيئەت قىلىدۇ؟›، — دەپ توۋلىدى. ئۇنىڭ تاغىسى ھارىس ئىبنى ھىشام ۋە زىرار ئىبنى ئەزۋەر قاتارلىقلار مۇسۇلمانلارنىڭ يۈز ـ ئابرۇيلۇق ھەمدە ئاتلىق قوشۇنلىرىدىن تەشكىل تاپقان 400 كىشىنىڭ قاتارىدا بەيئەت قىلدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك خالىد τ نىڭ چېدىر بارگاھى ئالدىدا ئۇرۇش قىلىپ يارىلاندى، بىر بۆلۈكلىرى شەھىد بولۇپ كەتتى. زىرار ئىبنى ئەزۋەر τ مۇ ئەنە شۇ شەھىدلەرنىڭ قاتارىدا ئىدى.

ۋاقىدى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: ‹ئۇلار يارىلىنىپ يىقىلغانلىرىدا سۇ تەلەپ قىلىشتى. ئۇلارغا ئىچىملىك سۇ كەلتۈرۈلۈپ بىرسىگە تۇتۇلسا، يەنە بىرسىگە قاراپ: ‹سەن سۇنى ئۇنىڭغا ئاپىرىپ بەر!›، — دەيتتى. دېگىنىگە ئاپىرىپ بېرىلسە، ئۇمۇ يەنە بىرسىگە قاراپ: ‹سەن سۇنى

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 3700 ـ نومۇرلۇق ھەدىس

ئۇنىڭغا ئاپىرىپ بەر!›، — دەيتتى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى سۇنى بىر-بىرىگە ئىتتىرىشىپ ھېچبىرى ئىچمەستىن ھەممىسى شەھىد بولۇپ كەتتى، الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!›].[1]

ئىبنى كەسىر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [سەيف ئىبنى ئۆمەر ئۇستازلىرىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ‹يەرمۇك كۈنىسى مۇسۇلمانلار قوشۇنى ئىچىدە مىڭ نەپەر ساھابە بار ئىدى، ئۇلاردىن يۈز نەپىرى بەدىر ئەھلىدىن ئىدى›].[2]

مانا بۇ ئەسكىريي قوماندان بولمىغان بىر ئادەم بىلەن بىر گۇرۇھ ئەسكەرلەر ئوتتۇرىسىدا تائەت-ئىبادەتلەرنىڭ ئىچىدىن مەلۇم بىر ئىبادەتكە قىلىنغان بەيئەتتۇر. ئىكرىمە بولسا كاتتا ساھابە بولۇپ، ئۇنىڭغا بەيئەت قىلغانلارنىڭ ئىچىدىمۇ ساھابىلەرنىڭ كاتتىلىرى بار ئىدى. مانا بۇ بەيئەت ئەسكەرلەرنىڭ باش قوماندانى خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىڭ ئالدىدا ئېلىپ بېرىلغان.

ئىبنى كەسىرنىڭ ئېيتقىنىدەك، بۇ جەڭگە مىڭ ساھابە قاتناشقان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىرىنىڭ ئىكرىمە τ نىڭ بۇ ئىشىغا ئىنكار قىلغانلىقى نەقىل قىلىنمىدى. بۇنداق بەيئەتنىڭ مۇشۇنداق كۆپچىلىك ساھابىنىڭ ھوزۇرىدا ئېلىپ بېرىلىشى، ئۇلارنىڭ شۇنى ماقۇللىغانلىقىنىڭ دەلىلى.

② قەيس ئىبنى سەئد ئىبنى ئۇبادە τ نىڭ «سىپپىن» دېگەن يەردىكى جەڭدە كىشىلەردىن ئالغان ئەھدىسىنىڭ بەيئەت دەپ ئاتالغانلىقى

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ بىلەن مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇ سۇفيان τ نىڭ ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن جەڭدە، ئەلى τ نىڭ ئىراقلىقلارغا تەيىنلىگەن ھەربيي قوماندانى قەيس ئىبنى سەئد ئىبنى ئۇبادە τ ئىدى.

«فەتھۇل بارى»دا مۇنداق كەلگەن: ئىمام تەبەرى يۇنۇس ئىبنى زەيدنىڭ زۆھرىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلغانلىقىنى نەقىل قىلىدۇ: ‹ئەلى τ ئىراق مۇجاھىدلىرىغا قەيس ئىبنى سەئد ئىبنى ئۇبادە τ نى باش قىلغان، ئۇلار 40 مىڭ كىشى بولۇپ، سەئدكە ئۆلۈمگە بەيئەت قىلغان ئىدى›.[3]

قەيس ئىبنى سەئدنىڭ بەيئىتىدىمۇ ئىكرىمىنىڭ بەيئىتىدىكىگە ئوخشاش ھالەت شەكىللەنگەن. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى نە ئەسكەرلەرنىڭ باش قوماندانى ۋە نە مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولمىغان، بەلكى بىر بۆلۈك ئەسكەرلەرنىڭ قوماندانى ئىدى.

مەن يۇقىرىقى سۆزلەردىن شۇنى بايان قىلماقچىمەنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرى ۋە چىن ۋەدىلىرى دۇرۇس، بەزىدە ئۇ بەيئەت دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

مەن الله نىڭ پەيغەمبىرى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام بىلەن پەرزەنتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى چىن ۋەدىنى، مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزئارا شەرتلەشكەنلىكىنى، پەيغەمبەر ρ نىڭ ھايات ۋاقتىدا ساھابىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان ئەھدىلەرنى، پەيغەمبەر ρ نىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ ئەلى τ بىلەن ئوسمان τ دىن چىڭ ۋەدە ئالغانلىقىنى، ئىكرىمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل τ بىلەن قەيس ئىبنى سەئد τ لارنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن ئالغان بەيئەتلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتتۇم. ئۇشبۇ بەيئەت ۋە ئەھدىلەرگە ھېچبىر كىشىنىڭ ئىنكار

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7- جىلد 11-، 12- بەتلەر

[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7- جىلد 9- بەت

[3] «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 63- بەت

قىلمىغانلىقى، بىزنىڭ بۇنى ساھابىلەرنىڭ ئىجمائىسى دېگەن تىزىملىك ئىچىگە كىرگۈزەلىشىمىزگە ئاساس بولىدۇ. شۇنىڭدەك، مەن شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ مىسال كەلتۈرۈپ دېگەن: «ئۇقۇتقۇچى ـ ئۇستازلار بىلەن شاگىرتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىلەرنىڭ يولغا قويۇلغانلىقى ۋە ئۇ ئەھدىلەر تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشنىڭ ئۇستىگە تۈزۈلگەنلا بولسا، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىشنىڭ پەرزلىكى» قاتارلىق سۆزلىرىنى نەقىل قىلغان ئىدىم.

مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى مۇشۇ خىلدىكى ئەھدىلەرنىڭ يولغا قويۇلۇشى ھەققىدە ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلاردۇر.

### ئاگاھلاندۇرۇش

بەزى بىر كىشىلەر: ‹سىز يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىنىڭ يولغا قويۇلۇشى توغرىسىدىكى سۆزلىرىڭىز پەيغەمبەر ρ نىڭ «لَا حِلْفَ فِي الْإِسْلَامِ» «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن ھەدىسىگە زىت›، ــ دەپ قېلىشى مۇمكىن.

الله خالىسا، بۇ ھەدىس بىلەن يۇقىرىدا ئېيتقانلىرىم ئوتتۇرىسىدا قىلچىمۇ زىتلىق يوق. بەلكى ئۇشبۇ ھەدىسنىڭ ئۆزىلا مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشىگە كۆچلۈك دەلىلدۇر.

راغىب مۇنداق دەيدۇ: [«اَلْحِلْفُ ـ ئەلھىلفۇ» دېگىنىمىز ــ بىر قەۋمنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە، توختام، ئىتتىپاق دېگەندەك مەنىلەرنى ئۇقتۇرىدۇ. «اَلْمُحَالَفَةُ ـ ئەلمۇھالەفەتۇ» دېگىنىمىز ــ ئاز دېگەندە ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىلىشىش، توختاملىشىش ۋە ئىتتىپاقلىشىش دېگەن مەنىلەرنى ئۇقتۇرىدۇ. ئەھدىلىشىش سەۋەبىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدىغان بۇ ئىككى مەنىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالماسلىق مۇناسىۋىتىنى نەزەردە تۇتۇپ، ئەھدىلىشىشنى ئۇقتۇرىدىغان «اَلْمُحَالَفَةُ» ئىبارىسىنىڭ ئورنىدا ئەھدىنى ئۇقتۇرىدىغان «اَلْحِلْفُ» ئىبارىسى قوللىنىلغان.

ئەسلىدە، «اَلْحِلْفُ» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى، بەزىلەرنىڭ بەزىلەردىن قەسەم ئىچۈرۈپ ئالىدىغان ئەھدىسىنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، كېيىنلەردە «اَلْحِلْفُ» ئىبارىسى ھەر تۈرلۈك قەسەم ئۈچۈن قوللىنىلغان].[1]

قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدە، جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ نىڭ ھەدىسى قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشنى ئىنكار قىلىش توغرىسىدا كەلگەن، ئەنەس τ نىڭ ھەدىسى بولسا، ئۇنى ئىسپاتلاش توغرىسىدا كەلگەن.

(1) عن جُبَيْرِ بن مُطْعِم: قال رسول الله ρ: «لَا حِلْفَ فِي الْإِسْلَامِ ، وَأَيُّمَا حِلْفٍ كَانَ فِي الْجَاهِلِيَّةِ، لَمْ يَزِدْهُ الْإِسْلَامُ إلا شِدَّةً» جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «ئىسلامدا

[1] راغىبنىڭ «ئەلمۇفرەداتۇ فى غەرىيبىل قۇرئان» ناملىق كىتابى

قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى قانداقلا بىر قەسەم بولىدىكەن، ئۇنى ئىسلام تېخىمۇ چىڭىتىدۇ».[1]

(2) عَنْ عَاصِمٍ الْأَحْوَلِ قَالَ قُلْتُ لِأَنَسِ بْنِ مَالِكٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ أَبَلَغَكَ أَنَّ النَّبِيَّ ρ قَالَ «لَا حِلْفَ فِي الْإِسْلَامِ» فَقَالَ قَدْ حَالَفَ النَّبِيُّ ρ بَيْنَ قُرَيْشٍ وَالْأَنْصَارِ فِي دَارِي ئاسىم ئەلئەھۋەلدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ. مەن ئەنەس ئىبنى مالىكقا: ‹ساڭا پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن سۆزى يەتكەنمۇ؟›، ــــ دېسەم، ئەنەس ئىبنى مالىك جاۋاب بېرىپ: ‹پەيغەمبەر ρ قۇرەيشلىكلەر بىلەن ئەنسارلارنى مېنىڭ ئۆيۈمدە دوستلاشتۇرۇپ قويغان ئىدى›، ــــ دېدى.[2]

قارىماققا بۇ ھەدىسلەر بىر ـ بىرىگە زىتتەك كۆرۈنىدۇ، شۇڭا بىز تۆۋەندە بۇ ھەدىسلەرنى بىرلەشتۇرۇشنىڭ ئۇسۇلى ئۈستىدىكى ئۆلىمالارنىڭ كۆزقاراشلىرىنى بايان قىلىمىز:

❶ ئىبنى ئەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ئەنەس τ نىڭ {حَالَفَ النَّبِيُّ ρ بَيْنَ قُرَيْشٍ وَالْأَنْصَارِ} {پەيغەمبەر ρ قۇرەيش بىلەن ئەنسارلارنىڭ ئوتتۇرىسىنى دوستلاشتۇرۇپ قويغان ئىدى} ۋە: {حَالَفَ رَسُولُ اللَّهِ ρ بَيْنَ الْمُهَاجِرِينَ وَالْأَنْصَارِ فِي دَارِنَا مَرَّتَيْنِ} {پەيغەمبەر ρ مۇھاجىرلار بىلەن ئەنسارلارنى بىزنىڭ ئۆيىمىزدە ئىككى قېتىم دوستلاشتۇرۇپ قويغان ئىدى (يەنى ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىنى قېرىنداش قىلىپ قويغان ۋە ئەھدىلەشتۇرگەن ئىدى)}، دېگەن ئىككى ئەسىرى «حِلْف ــــ دوست» دېگەن سۆز تومۇرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

يەنە بىر ھەدىستە «لَا حِلْفَ فِي الْإِسْلَامِ» «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دەپ كەلگەن بولۇپ، بۇ ھەدىستىكى «حِلْف» دېگەن سۆز ــــ بىر ـ بىرىنى كۈچلەندۈرۈشكە، بىر ـ بىرىگە ياردەم بېرىشكە ھەمدە بىر ـ بىرى بىلەن ئىتتىپاقلىق ھاسىل قىلىش قاتارلىقلارغا توختاملىشىش ۋە ئەھدىلىشىش يوق دېگەننى بىلدۈرىدۇ.

توختاملىشىش ۋە ئەھدىلىشىشنىڭ ئىچىدىن جاھىلىيەت دەۋرىدىكى قەبىلىلەر ئوتتۇرىسىدا ئەۋج ئالغان پىتنە ـ پاسات تېرىش، ئۇرۇش ـ جېدەل قىلىش ۋە بىر ـ بىرىگە ھۇجۇم قىلىش قاتارلىق ئىشلار پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن سۆزى بىلەن ئىسلام دىنىدا چەكلەنگەن بولسا، ئۇنىڭ ئىچىدىن جاھىلىيەت دەۋرىدىكى مەزلۇمغا ياردەم بېرىش، ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىقلارنى ئۇلاش ۋە ھەققانىيەتچى ياخشى كىشىلەر بىلەن قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش قاتارلىق ئىشلار پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى قانداقلا بىر قەسەم بولىدىكەن، ئۇنى ئىسلام تېخىمۇ چىڭىتىدۇ» دېگەن سۆزى بىلەن ئىسپاتلانغان.

بۇ ھەدىستە ياخشىلىق قىلىشقا، ھەققە ياردەم بېرىشكە ئەھدىلىشىش مەقسەت قىلىنغان. بۇ ئارقىلىق ئىككى ھەدىسنى بىرلەشتۈرۈشكە بولىدۇ. مانا بۇ ئىسلام تەلەپ قىلىدىغان دوستلۇق بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدىن ئىسلامنىڭ ھۆكمىگە قارشى كەلگەنلىرى چەكلىنىدۇ.

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

بەزىلەر مۇنداقمۇ قارايدۇ: ‹قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش مەككە پەتھىسىدىن ئىلگىرى بولغان، پەيغەمبەر ρ: «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن سۆزىنى مەككە پەتھى بولغاندا ئېيتقان. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ھەدىس ئەنەس τ نىڭ ھەدىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ›].[1]

ئىبنى ئەسىر «بۇ ئارقىلىق ئىككى ھەدىسنى بىرلەشتۈرۈشكە بولىدۇ» دەپ ئىككى ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىنى بىرلەشتۈرۈشنىڭ ئۇسۇلىنى بايان قىلىپ بولۇپ، ئارقىدىن: ‹بەزىلەر تېخى مۇنداقمۇ قارايدۇ: قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش مەككە پەتھىسىدىن ئىلگىرى بولغان. پەيغەمبەر ρ «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن سۆزىنى مەككە پەتھى بولغاندا ئېيتقان. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ھەدىس ئەنەس τ نىڭ ھەدىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ›، دېگەن بۇ سۆزلەرنىڭ ئاجىز ئىكەنلىكىگە ئىشارە قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇ ھەدىسنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىغىمۇ ئېھتىماللىنىڭ بارلىقىنى قوشۇپ بايان قىلىپ قويىدۇ. مېنىڭچە بولغاندا، ئىبنى ئەسىر ئۇ سۆزلەرنىڭ ئاجىز ئىكەنلىكىگە ئىشارە قىلماي، تۆۋەندىكى ئۈچ نۇقتىغا ئاساسەن ئۇنى قەتئىي ئىنكار قىلىشى كېرەك ئىدى:

① ئەمەلدىن قالغانلىقىغا ئېھتىماللىق بىلەن ھۆكۈم قىلىنمايدۇ.

ئەمەلدىن قالدى دېگەنلىك ــ بىر-بىرىگە قارشى بولغان ئىككى دەلىلنىڭ بىرسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشتىن توسۇش دېمەكتۇر. شەرئىي دەلىل ئېھتىماللىق بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلمايدۇ، بولۇپمۇ دەلىلنىڭ تارىخىنى ئېنىق بىلمىگەندە تېخىمۇ شۇنداق.

② بىر دەلىلنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشقا ئىجتىھاد بىلەن ھۆكۈم قىلىنمايدۇ. پەقەت بىر-بىرىگە قارشى ئىككى دەلىلنىڭ ئوتتۇرىسىنى بىرلەشتۈرۈش مۇمكىن بولمىغاندا، ئىجتىھاد بىلەن ھۆكۈم قىلسا بولىدۇ. ئىبنى ئەسىر دېگەندەك، بۇ يەردە بىرلەشتۈرۈش تامامەن مۇمكىن ھەم يوللۇقتۇر.

ئىمام نەۋەۋىي ۋە ئىبنى ھەجەرنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزلىرى الله خالىسا كېيىنچە كېلىدۇ.

③ «ئەمەلدىن قالدى» دېگەن دەۋانى رەت قىلىشتا، ئاسىم ئەل ئەھۋەلنىڭ پەيغەمبەر ρ قەسەم ئىچىپ دوست بولۇشتىن توسقان دەپ چۈشىنىۋالغان ئىدىيىسىگە ئەنەس τ نىڭ ئاقلانىلىك بىلەن قىلغان ئىنكارى يېتەرلىكتۇر. مانا بۇ پەيغەمبەر ρ ۋاپات بولۇپ يېگى قانۇن يولغا قويۇش توختاپ قالغاندىن كېيىنكى قەسەم ئىچىپ دوست بولۇش ۋە ئىتتىپاق تۈزۈشنىڭ ساھابە تەرەپتىن ئىسپاتلانغان روشەن دەلىلىدۇر.

ئەنەس τ قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشنىڭ ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم بولغانلىقىنى تەكىتلىدى. بۇنىڭدىن شۇنى چۈشىنىشكە بولىدۇكى، چەكلەنگەن دوستلۇق بىلەن شەرئەت ئىسپاتلىغان دوستلۇق ئىككىسى ئايرىم-ئايرىم نەرسە. چۈنكى، ئەنەس τ ئاسىمغا پەيغەمبەر ρ بۇ ھەدىسنى سۆزلىمىدى دېمەستىن، پەيغەمبەر ρ ساھابىلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بارغان دوستلۇقنىڭ تۈرىنىلا زىكرى قىلدى، خالاس. شۈبھىلاشقا دوستلىشىشنىڭ ئىچىدە چەكلەنگىنىمۇ بار، دۇرۇسلىرىمۇ ھەم بار. يۇقىرىدا ئىبنى ئەسىر ھەربىر تۈرنىڭ سۈپىتىنى بايان قىلىپ ئۆتتى. ئەمدى، الله خالىسا ئىمام نەۋەۋىي ۋە ئىبنى ھەجەرنىڭ بۇ ھەقتىكى بايانلىرى ئۈستىدە توختىلىمىز ۋە بۇنىڭغا قوشۇپ الله تائالانىڭ: **[وَالَّذِينَ عَقَدَتْ أَيْمَانُكُمْ فَآتُوهُمْ نَصِيبَهُمْ]** [سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان

[1] ئىبنى ئەسىرنىڭ «ئەننىھايە فى غەرىبىل ھەدىس» ناملىق كىتابى 1- جىلد 424-، 425- بەتلەر

**قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار]**،[1] دېگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىدە كەلگەن ئىبنى ئابباس τ نىڭ ھەدىسىنىمۇ كەلتۈرىمىز.

تۆۋەندە سىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا دوستلىشىشى ۋە ئەھدىلىشىشىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىق ئېھتىماللىقىنىڭ بارلىقىغا نە ئىمام نەۋەۋي نە ئىبنى ھەجەرنىڭ ئىشارە قىلمىغانلىقىنى كۆرىسىز.

❷ ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئەنەس τ نىڭ ئاسىم ئەلئەھۋەلگە بەرگەن جاۋابى جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ رىۋايەت قىلغان ھەدىسىنىڭ باش قىسمىنى رەت قىلىدۇ. چۈنكى، بۇ ھەدىسنىڭ باش قىسمىدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش ئىنكار قىلىنغان بولۇپ، ئەنەس τ نىڭ دېگەن سۆزى ئۇنى ئىسپاتلايدۇ.

بۇ ئىككى ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىنى مۇنداق بىرلەشتۈرۈش مۇمكىن، ئىنكار قىلىنغان دوستلۇق ۋە ئىتتىپاق، گەرچە ئىتتىپاقدىشى زالىم بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ياردەم بېرىش، بىر ئادەمنىڭ قاتىللىق جىنايىتى سەۋەبىدىن پۈتۈن قەبىلىدىن قىساس ئېلىش ۋە ئىتتىپاقداشلار ئۆزئارا بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىش قاتارلىق جاھىلىيەت دەۋرىدە تۈزۈشىدىغان دوستلۇقتۇر. ئىسپاتلانغان دوستلۇق ۋە ئىتتىپاق، مەزلۇمغا ياردەم بېرىش، دىننى ئەھيا قىلىش، بىر-بىرى بىلەن دوستلىشىش ۋە دوستلۇقنى قەدىرلەش قاتارلىق شەرىئەتتە مۇستەھەب بولغان دوستلۇقتۇر.

ئىبنى ئابباس τ نىڭ ئىككى ئەھدىلەشكۈچىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسى يۇقىرىدا ئۆتتى.

داۋۇدى مۇنداق دەيدۇ: ‹ئۇلار ھەممىشە ئىتتىپاقدىشىغا ئالتىدىن بىرنى مىراس قىلىپ بېرەتتى، بۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان›.

داۋۇدى سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ‹ئىمام نەۋەۋي مۇنداق دېگەن: شەرىئەت چەكلىگەنگە ۋە بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىدىغانغا ئىتتىپاقلىشىش ئىنكار قىلىنىدۇ. ئەمما، الله نىڭ شەرىئىتىگە ۋە مەزلۇمغا ياردەم بېرىشكە، الله يولىدا بىر-بىرى بىلەن قېرىنداش بولۇشقا ئىتتىپاقلىشىش رىغبەتلەندۈرۈلىدۇ››].[2]

❸ ئىمام نەۋەۋي مۇنداق دەيدۇ: [قازى ئىياز ئىمام تەبەرىدىن نەقىل قىلىپ مۇنداق دېگەن: ‹بۈگۈنكى كۈندە قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى، ھەدىستە زىكرى قىلىنغان بىر-بىرى بىلەن مىراس ئېلىشىش ۋە بىر-بىرى بىلەن ئاكا-ئىنى بولۇشۇشلارنىڭ ھەممىسى الله تائالانىڭ **[وَأُوْلُوا الأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْضٍ] [ئۇرۇق-تۇغقانلار بىر-بىرىگە مىراسخور بولۇشقا (ياتلاردىن) ئەڭ ھەقلىقتۇر]** دېگەن سۆزى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان›.

ھەسەن مۇنداق دەيدۇ: ‹قەسەم ئىچىپ ئاكا-ئىنى بولۇش ئارقىلىق بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىش (يۇقىرىدىكى) مىراس ئايىتى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان›.

مەن (ئىمام نەۋەۋي ئۆزىنى دېمەكچى) يەكۈنلەپ مۇنداق دەيمەن، قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش ئارقىلىق بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشقا قارشى چىقىش جۇمھۇر ئۆلىمالارنىڭ كۆزقارىشىدا مۇستەھەب. ئەمما، ئىسلامىي قېرىنداشلىقتا، الله نىڭ تائەت-ئىبادىتىگە، ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىش، ھەمكارلىشىش ھەمدە ھەقنى بەرپا قىلىش قاتارلىقلارغا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش

---

[1] سۈرە نىسائ 33- ئايەت

[2] «فەتھۇل بارى» 10- جىلد 502- بەت

ئەمەلدىن قالدۇرۇلماستىن ئۆز پېتى ساقلىنىپ قالىدۇ. مانا بۇ پەيغەمبەر ρ نىڭ «جاھىلىيەت دەۋرىدىكى قانداقلا بىر قەسەم بولىدىكەن، ئىسلام ئۇنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ» دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسىدۇر. ئەمما، پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن سۆزىدىن مەقسەت، بىر-بىرىدىن مىراس ئالىدىغانغا ۋە شەرىئەت توسقان ئىشلارغا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشنى كۆرسىتىدۇ. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر].[1]

مېنىڭچە، ئىبنى ھەجەر ۋە ئىمام نەۋەۋىينىڭ بۇ ئىككى ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىنى بىرلەشتۈرۈشتىكى مەزكۇر سۆزلىرىنى مۇنداق يەكۈنلەشكە بولىدۇ: ئىنكار قىلىنغان دوستلۇق، جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ نىڭ ھەدىسىدە ئىنكار قىلىنغان، بىر-بىرىدىن مىراس ئالىدىغان ۋە شەرىئەت ئۇنىڭدىن توسقان دوستلۇقتۇر. ئىسپاتلانغان دوستلۇق، ئەنەس τ نىڭ ھەدىسىدە ئېتىراپ قىلىنغان، الله تائالانىڭ تائەت-ئىبادىتىگە ھەمدە دىندا بىر-بىرىگە ياردەملىشىشكە، ياخشىلىققا ۋە تەقۋادارلىققا ھەمكارلىشىشقا شۇنداقلا ھەقنى بەرپا قىلىشقا قەسەم ئىچىپ ئېلىپ بېرىلغان دوستلۇقتۇر.

بۇ سۆزلەر مەن ئىلگىرى بايان قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشىنىڭ يولغا قويۇلۇشى توغرىسىدىكى سۆزلىرىمنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.

(3) الله تائالانىڭ **[وَالَّذِينَ عَقَدَتْ أَيْمَانُكُمْ فَآتُوهُمْ نَصِيبَهُمْ]** [سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور **بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار]**،[2] دېگەن سۆزىنىڭ تەپسىرىدە ئۆلىمالارنىڭ ئېيتقانلىرى

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە ئىمام نەۋەۋىي مۇنداق دېگەن: [«ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دەپ ئىنكار قىلىنغان دوستلۇقنىڭ ئاستىغا بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىدىغانغا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشمۇ كىرىپ كېتىدۇ].

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دېگەن: [ئىبنى ئابباس τ نىڭ ئىككى ئەھدىلەشكۈچىنىڭ ئۆزئارا بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسى يۇقىرىدا ئۆتتى].

قەسەم ئىچىپ دوستلاشقۇچىلارنىڭ بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىق مەسىلىسى تۆۋەندىكى ئايەتلەردە كەلگەن:

① **[وَلِكُلٍّ جَعَلْنَا مَوَالِيَ مِمَّا تَرَكَ الْوَالِدَانِ وَالأَقْرَبُونَ وَالَّذِينَ عَقَدَتْ أَيْمَانُكُمْ فَآتُوهُمْ نَصِيبَهُمْ إِنَّ اللَّهَ كَانَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ شَهِيدًا] [ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق، ئۇلار ئاتا-ئانىلار ۋە يېقىنلاردۇر. سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار. الله ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى بايقاپ تۇرغۇچىدۇر]**.[3]

② **[وَأُوْلُوا الْأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْضٍ فِي كِتَابِ اللَّهِ] [كىتابۇللاھتا ئۇرۇق-تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر]**.[4]

③ **[وَأُوْلُو الأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْضٍ فِي كِتَابِ اللَّهِ مِنْ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ إِلاَّ أَنْ تَفْعَلُوا إِلَى أَوْلِيَائِكُمْ مَعْرُوفًا] [كىتابۇللاھتا ئۇرۇق-تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن**

[1] «سەھىھۇ مۇسلىم بىشەرھىن نەۋەۋىي» 16- جىلد 81-، 82- بەتلەر
[2] سۈرە نىسائ 33- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە نىسائ 33- ئايەت
[4] سۈرە ئەنفال 75- ئايەت

**يېقىندۇر، لېكىن (مۆئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن بولغان) دوستلىرىڭلارغا ۋەسىيەت قىلساڭلار دۇرۇس بولىدۇ**].[1]

بۇ ئايەتلەرنىڭ تەپسىرىنى تەپسىر تەبەرى، تەپسىر قۇرتۇبى، تەپسىر ئىبنى كەسىر قاتارلىق مەشھۇر تەپسىر كىتابلىرىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ.

مەن بۇ يەردە، بىزنىڭ تېمىمىزغا مۇناسىۋەتلىك بولغان ئەھدىلىشىش ئارقىلىق بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىش ھۆكمىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقىنى قىسقىچە بايان قىلىپ ئۆتىمەن، جاھىلىيەت دەۋرىدە ئىككى ئادەم بىر-بىرىگە ياردەم بېرىش ۋە بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشقا ئەھدىلىشەتتى.

ئىسلامنىڭ دەسلەپىدە ۋە ھىجرەتتىن كېيىنكى ۋاقىتلاردا مۇھاجىرلار ئەنسارلاردىن پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا تۇرغۇزغان قېرىنداشلىق مۇناسىۋىتى بىلەن مىراس ئالاتتى. ئەگەر بۇ ئىككىسىنىڭ بىرسى ئۆلۈپ كەتسە، مېيىتنىڭ مىراسلىرىنى ئۇنىڭ ئۇرۇق-تۇغقانلىرىغا بەرمەستىن، ھەممىنى يىغىۋالاتتى.

كېيىن بۇ ئىش ئىككى باسقۇچتا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. بىرىنچى باسقۇچتا الله تائالا: [**وَلِكُلٍّ جَعَلْنَا مَوَالِيَ مِمَّا تَرَكَ الْوَالِدَانِ وَالأَقْرَبُونَ وَالَّذِينَ عَقَدَتْ أَيْمَانُكُمْ فَآتُوهُمْ نَصِيبَهُمْ**] [**ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق، ئۇلار ئاتا-ئانىلار ۋە يېقىنلاردۇر. سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار**] دېگەن ئايىتىنى نازىل قىلغان بولۇپ، ئۇشبۇ ئايەت مىراسنى مېيىتنىڭ ئۇرۇق-تۇغقانلىرى بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەر ئوتتۇرىسىدا ئورتاق شېرىك قىلدى. ئايەتنىڭ [**ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق**] دېگەن قىسمى مېيىتنىڭ ئۇرۇق-تۇغقانلىرىغا مىراس بېرىشنى كۆرسىتىدۇ. [**سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار**] دېگەن قىسمى مېيىتنىڭ ئەھدىلەشكەن دوستىغىمۇ مىراستىن بېرىشنى كۆرسىتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن مېيىتنىڭ ئەھدىلەشكەن دوستىغا ئىلگىرىكىدەك مىراسنىڭ ھەممىسى بېرىلمەستىن، ئالتىدىن بىرى بېرىلىدىغان بولدى.

ئىككىنچى باسقۇچتا الله تائالا: [**وَأُوْلُوا الأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْضٍ فِي كِتَابِ اللَّهِ مِنْ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ**] [**كىتابۇللاھتا ئۇرۇق-تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۆئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر**] دېگەن ئايىتىنى نازىل قىلغان بولۇپ، بۇ ئايەت ئەھدىلەشكەن دوستقا مىراس بېرىشنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، مىراستىن ھېچقانداق نېسىۋە قالدۇرمىغان ۋە لېكىن ئۇنىڭغا ۋەسىيەت قىلىش ئارقىلىق مال قالدۇرۇپ قويۇش دۇرۇس بولىدۇ.

گەرچە ئەھدىلىشىپ دوستلاشقۇچىلارنىڭ بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىش ھوقۇقى ئەمەلدىن قالغان بولسىمۇ، بىر-بىرىگە ياردەم بېرىش ھوقۇقى قېلىپ قالدۇ. ئىبنى ئابباس τ نىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزى ئالدىمىزدا كېلىدۇ.

بۇ سىرگە شەرئەتتە ئىنكار قىلىنغان دوستلۇق بىلەن ئىسپاتلانغان دوستلۇقنى ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئەھدىلىشىپ دوستلىشىش ئارقىلىق بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىش، ئىنكار قىلىنغان

[1] سۈرە ئەھزاب 6- ئايەت

دوستلۇق بولۇپ، ئۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. ئىسپاتلانغان دوستلۇق بىر-بىرىگە ياردەم بېرىش بولۇپ، ئۇ هازىرمۇ كۈچكە ئىگە.

مەن تۆۋەندە يەنىلا مۆھتەرەم ئۆلىمالارنىڭ يۇقىرىقى مەسىلىگە ئالاقىدار دېگەن سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرىمەن. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئىبنى ھەجەرنىڭ تۈپلىغىنى بۇ مەسىلىدە دېيىلگەن سۆزلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ھېسابلىنىدۇ.

ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ:[ **[ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق]** يەنى مىراسخورلارنى تەيىنلىدۇق. **[سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار]** يەنى مۇھاجىرلار مەدىنىگە كەلگەندە، ئۇلارنىڭ ئەنسارلار بىلەن ئۇرۇق-تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولمىسىمۇ، پەقەت پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا تۇرغۇزغان قېرىنداشلىق مۇناسىۋىتى بىلەنلا ئەنسارلاردىن مىراس ئالاتتى. **[ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق]** دېگەن ئايەت نازىل بولغاندا، يۇقىرىدىكى ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن ئىبنى ئابباس τ اللہ تائالانىڭ: **[سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار]**، دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ئەھدۇپەيمان قىلىشقانلارغا ئۇلارنىڭ ياردەم قىلىش، خەير-ساخاۋەت قىلىش ۋە سادىق بولۇشتىن ئىبارەت ھەسسىسىنى بېرىڭلار. ئۇلارغا مىراس بېرىش ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، ۋەسىيەت قىلىش ئارقىلىق مال قالدۇرۇپ قويۇش قېلىپ قالدى.[1]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [اللہ تائالانىڭ: **[سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار]** يەنى مۇھاجىرلار مەدىنىگە كەلگەندە، ئۇلارنىڭ ئەنسارلار بىلەن ئۇرۇق-تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولمىسىمۇ ئەنسارلاردىن مىراس ئالاتتى دېگەن بۇ ئايىتىنى ئىبنى ئابباس τ پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا قېرىنداشلىق مۇناسىۋىتىنى تۇرغۇزغان كىشىلەرگىلا قاراتقان. ئۇنىڭدىن باشقىلار بۇ ئايەتنى بۇنىڭدىنمۇ ئومۇمىيراق بىر مەنىگە قاراتتى.

تەبەرى ئىبنى ئابباس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ‹بىر ئادەم يەنە بىر ئادەم بىلەن ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق بىر ئۇرۇق-تۇغقانچىلىق مۇناسىۋەت بولمىسىمۇ، ئەھدىلىشىپ بىر-بىرىدىن مىراس ئالاتتى. كېيىن بۇ ئىش ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان›.

سەئىد ئىبنى جۇبەيرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ‹بىر ئادەم بىر ئادەمدىن مىراس ئالىدىغانغا باغلىشاتتى، كېيىن ئۇنىڭدىن مىراس ئالاتتى. ئەبۇ بەكرى سىددىق τ بىر ئازادگەردى بىلەن باغلىشىپ، كېيىن ئۇنىڭدىن مىراس ئالغان ئىدى. اللہ تائالانىڭ **[ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق]**، دېگەن سۆزى نازىل بولۇپ، ئۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرغان›. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: ‹ئەھدىلىشىپ دوستلاشقۇچىنىڭ مىراس ئېلىشىنى مۇشۇ ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرغان›.

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ كىتابۇت تەفسىردىكى 4580- نومۇرلۇق ھەدىس

ئىمام تەبەرى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تەلھەنىڭ يولى ئارقىلىق ئىبنى ئابباس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ‹بىر ئادەم يەنە بىر ئادەم بىلەن ئەگەر ئۇ ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭدىن يەنە بىرسى مىراس ئالىدىغانغا ئەھدىلىشەتتى. كېيىن الله تائالا: [وَأُوْلُو الأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْضٍ فِي كِتَابِ اللَّهِ مِنْ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ إِلاَّ أَنْ تَفْعَلُوا إِلَى أَوْلِيَائِكُمْ مَعْرُوفًا] [**كىتابۇللاھتا ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر، لېكىن (مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن بولغان) دوستلىرىڭلارغا ۋەسىيەت قىلساڭلار دۇرۇس بولىدۇ**]،[1] يەنى لېكىن سىلەر ئەھدىلەشكەن دوستلىرىڭلارغا ۋەسىيەت قىلساڭلار بولىدۇ دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى›.

قەتادىنىڭ يولى ئارقىلىق ئىبنى ئابباس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ‹جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر ئادەم يەنە بىر ئادەم بىلەن مۇنداق دەپ باغلىشاتتى: «مېنىڭ قېنىم سېنىڭ قېنىڭدۇر. سەن مەندىن مىراس ئالىسەن، مەن سەندىن مىراس ئالىمەن». ئىسلام كەلگەندە ئۇلارنىڭ مىراستىن بولغان نېسىۋىسىدىن ئالتىدىن بىرنى بېرىشكە بۇيرۇلدى. كېيىن الله تائالانىڭ: [**كىتابۇللاھتا ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر**] دېگەن مىراس ئايىتى بىلەن ئۇمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. بىر جامائە ئۆلىمالار ھەر خىل يوللار بىلەن شۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ. مانا بۇ ئىشەنچلىك كۆزقاراشتۇر.

ئەمەلدىن قالدۇرۇش ئىككى قېتىم بولغان بولۇشى ئېھتىمال. ئىلگىرى، باغلاشقۇچىلار مىراسنى مېيىتنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا بەرمەستىن، ئۆزلىرى ئالاتتى. ئارقىدىن [**ھەربىر ئادەمنىڭ قالدۇرغان تەرەكىسى ئۈچۈن ۋارىسلار تەيىنلىدۇق**]، دېگەن ئايەت نازىل بولدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ھەممىسى (يەنى مېيىتنىڭ تۇغقانلىرى، باغلاشقۇچىلار) بىرلىكتە مىراس ئالىدىغان بولدى. ئىبنى ئابباس τ نىڭ ھەدىسى مۇشۇنىڭغا چۈشىدۇ. مانا بۇ يۇقىرىقى ئايەت باغلاشقۇچىلارنىڭ بىر ـ بىرىدىن مىراس ئېلىشىنى بىرىنچى قېتىم ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ئايەتتۇر. كېيىن، سۈرە ئەھزابنىڭ [**كىتابۇللاھتا ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر**]، دېگەن ئايىتى بۇنىمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، مىراسنى پەقەت مېيىتنىڭ تۇغقانلىرىغىلا خاسلاشتۇردى، باغلاشقۇچىغا پەقەت ياردەم بېرىش، خەير ـ ساخاۋەت قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئوخشىغان ئىشلارلا قېلىپ قالدى. باشقا ئەسەرلەر مۇشۇنىڭغا چۈشىدۇ. بۇ توغرىدا ئىبنى ئابباس τ مۇ توختالغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ئىككىنچى قېتىم ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ئايەتنى زىكرى قىلمىغان. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر.

ئىبنى ئابباس τ الله تائالانىڭ [**سىلەر بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار**] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ‹سىلەر ئەھدۇپەيمان قىلىشقانلارغا ئۇلارنىڭ ياردەم قىلىش، خەير ـ ساخاۋەت قىلىش ۋە سادىق بولۇشتىن ئىبارەت ھەسسىسىنى بېرىڭلار. ئۇلارغا مىراس بېرىش ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، ۋەسىيەت قىلىش ئارقىلىق مال قالدۇرۇپ قويۇش قېلىپ قالدى›.

---

[1] سۈرە ئەھزاب 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

ئىبنى ئاببباس τ نىڭ بۇ ھەدىسى «سەھىھۇل بۇخارى»دا مۇشۇ تەرتىپتە كەلگەن. ئۇنىڭدا ئىبنى ئاببباس τ نىڭ ھەدىسىنىڭ بەزى يەرلىرى چۈشۈپ قالغان بولۇپ، ئۇنى ئىمام تەبەرى ئۆزىنىڭ ئەبۇ كۇرەيبتىن، ئۇ ئەبۇ ئۇسامەدىن قىلغان رىۋايىتىدە زىكرى قىلغان][1].

شەيخ ئەھمەد شاكىر ئىبنى ھەجەرنىڭ ‹ئەھدۇپەيمان قىلىشقانلارنىڭ مىراس ئېلىشى ئىككى قېتىمدا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان›، — دېگەن بۇ سۆزىگە يۇكسەك باھا بېرىپ مۇنداق دېدى: [مانا بۇ ھافىز ئىبنى ھەجەرنىڭ ئەڭ ياخشى ئىزدەنگەنلىكىدۇر.

ئىككىنچى قېتىم ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى — **[وَأُوْلُوا الأَرْحَامِ بَعْضُهُمْ أَوْلَى بِبَعْض مِنْ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ]** **[كىتابۇللاھتا ئۇرۇق-تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر]**،[2] دېگەن بۇ ئايەتنى ئىبنى ئاببباس τ مۇ تەبەرىنىڭ رىۋايىتىدە زىكرى قىلغان، لېكىن بۇخارىنىڭ رىۋايىتى سەل ئىخچام.

ئەھمەد شاكىر سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ‹بارلىق رىۋايەتلەردىكى ئىبنى ئاببباس τ نىڭ ھەدىسىنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ **[وَالَّذِينَ عَقَدَتْ أَيْمَانُكُمْ فَآتُوهُمْ نَصِيبَهُمْ]** [**قەسەم بىلەن (ئۆزئارا ياردەم بېرىش ۋە مىراسخور بولۇشقا) ئەھدۇپەيمان قىلىشقان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (مىراستىن) ھەسسىسىنى بېرىڭلار**]،[3] ئۇلارنىڭ مىراستىن بولغان نېسىۋىسىنى بېرىڭلار دېگەنگە مەركەزلەشتى. كېيىن سۈرە ئەھزابنىڭ **[كىتابۇللاھتا ئۇرۇق-تۇغقانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە (مىراس ئېلىشتا) مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن يېقىندۇر، لېكىن (مۇئمىنلەردىن ۋە مۇھاجىرلاردىن بولغان) دوستلىرىڭلارغا ۋەسىيەت قىلساڭلار دۇرۇس بولىدۇ]**، دېگەن ئايىتى نازىل بولۇپ، ئۆزئارا ئەھدىلەشكۈچىلەرنىڭ بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشىنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قېلىپ، ئۇلارنىڭ ۋەسىيەت قىلىش، ياردەم بېرىش، خەير-ساخاۋەت قىلىش ۋە سادىق بولۇش قاتارلىقلاردىن ئىبارەت ياخشىلىقلارنى قىلىشى قېلىپ قالدى. مانا بۇ ئەھدىلەشكۈچىلەرنىڭ بىر-بىرىدىن مىراس ئېلىشى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغاندىن كېيىنكى قېلىپ قالغان ھۆكۈمدۇر][1].

دېمەك، «ئىسلامدا قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق» دېگەن ھەدىس بىلەن ئەنەس τ نىڭ «پەيغەمبەر ρ مۇھاجىرلار بىلەن ئەنسارلارنىڭ ئوتتۇرىسىنى دوستلاشتۇرۇپ قويغان ئىدى» دېگەن ھەدىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قارىمۇقارشىلىق يوق. ئىنكار قىلىنغان دوستلۇق، بىر-بىرىدىن مىراس ئالىدىغانغا ۋە شەرىئەت توسقان نەرسىلەر ئۈستىگە قۇرۇلغان دوستلۇقتۇر. ئىسپاتلانغان دوستلۇق، دىنىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلىش ئۈستىگە قۇرۇلغان دوستلۇقتۇر. مانا بۇ ئىمام نەۋەۋي، ئىبنى ھەجەر، ئىبنى ئەسىر قاتارلىق ئۆلىمالارنىڭ ئىككى ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىنى بىرلەشتۈرۈشتىكى تاللىغان بىردەك كۆزقارىشىدۇر.

ئەرەب تىلى گىراماتىكىسى بويىچە ئېيتقاندا پەيغەمبەر ρ نىڭ «لا حِلْف» دېگەن سۆزى، «لا» دىن ئىبارەت ئىنكار ھەرپىدىن كېيىن كەلگەن «حِلْف» دېگەن تونۇشسىز ئىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئۇ ئومۇمىيلىقنى ئۇقتۇردى. يەنى ئومۇمەن قەسەم ئىچىپ دوستلىشىش يوق دېگەن مەنىنى ئۇقتۇرغاچقا، بىز كېسىپ ئېيتالايمىزكى، ئەنەس τ نىڭ ھەدىسى قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشنىڭ

---

[1] «فەتھۇل بارى» 8- جىلد 247-، 249- بەتلەر
[2] سۈرە ئەھزاب 6- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە نىسائ 33- ئايەتنىڭ بىر قىسمى

بارلىق تۈرلىرىنى ئومۇمەن ئىنكار قىلماستىن، بەلكى ئۇشبۇ ئومۇمىيلىقنى خاسلاشتۇرىدۇ. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر.

مانا بۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشىنىڭ يولغا قويۇلۇشى ھەققىدىكى بايانلاردۇر.

**ئىككىنچى. ئەھدىنىڭ پايدىسى ۋە ئۇنىڭدىن كۆزلىگەن مەقسەت**

ئىنسان ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئەھدە مۇنداق ئىككى ئىشنىڭ بىرىدىن ياكى ھەر ئىككىلىسىدىن خالىي ئەمەس:

❶ ئەزەلدىنلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولۇپ بولغان ئەمەلنىڭ پەرزلىكىنى يەنىمۇ كۈچلەندۈرۈش ھەربىي تەلىم-تەربىيە لاگېرىنى مىسالغا ئالساق، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى الله يولىدا جىھاد قىلىشقا، ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشقا، ھەر خىل سىرلارنى ساقلاشقا، تۈرلۈك ئامانەتلەرنى ئۆز جايىغا تاپشۇرۇشقا، مۇسۇلمانلارغا سادىق بولۇشقا ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدى. بۇ ئىشلار، لازىم تۇتۇشنى ئىنسان مەيلى ئەھدىلەشسۇن ياكى ئەھدىلەشمىسۇن، ئەسلىدىنلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغان. ئەگەر ئۇنى لازىم تۇتۇشقا ئەھدىلىشىپ قەسەم ئىچسە، بۇ ئىشلار ئىككى نۇقتىدىن پەرزلىككە ئايلىنىدۇ. بىرى، ئۇنىڭ شەرىئەت ئارقىلىق دەسلەپتىلا پەرز بولۇشى. يەنە بىرى، لازىم تۇتۇشقا ئەھدىلىشىش ۋە قەسەم قىلىش.

شۇنىسى ئېنىقكى، بۇ ئىشلاردىكى ئەھدىنىڭ پايدىسى، دەسلەپتىلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغان نەرسىنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرۈشتۇر. بۇ ھەقتە شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان بۇ پەرمان، گەرچە ئەمىر قول ئاستىدىكىلەردىن ئىتائەت قىلىش ئۈستىدە ئەھدە ئالمىغان، قول ئاستىدىكىلەر قەسەم بەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئىنسانلارغا ناماز، زاكات، روزا، بەيتۇللاھنى ھەج قىلىش ۋە باشقا تائەت-ئىبادەتلەر پەرز بولغانغا ئوخشاشلا پەرز. ئەگەر قەسەم بەرگەن بولسا، بۇ ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان پەرماننى تېخىمۇ كۈچەيتىدۇ ۋە چىڭىتىدۇ. بۇ ئىشلارغا قەسەم بەرگۈچىنىڭ قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىشىنىڭ ئەكسىنى قىلىشى، مەيلى ئۇ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ئادەتتە مۇسۇلمانلار ئىچىدىغان قەسەملەر بىلەن قەسەم قىلسۇن، ھالال ئەمەس. چۈنكى، ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇلارغا سادىق بولۇشتىن ئىبارەت الله تائالا پەرز قىلىپ بېكىتكەن ئىشلار گەرچە قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالمىسىمۇ پەرز تۇرسا، قەسەم ئىچىپ ئۆز ئۈستىگە ئالسا قانداق بولماقچى؟!

ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئاسىي بولۇش ۋە ئۇلارغا خىيانەت قىلىشتىن ئىبارەت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى توسقان ئىشلار گەرچە بۇنى قىلماسلىققا قەسەم بەرمىگەن تەقدىردىمۇ ھارام].[1]

بۇنىڭ مىسالى ساھابە جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئەلبەجەلى τ نىڭ پەيغەمبەر ρ گە بەرگەن بەيئىتىدۇر.

جەرىر مۇنداق دەيدۇ: أَتَيْتُ النَّبِيَّ ρ قُلْتُ أُبَايِعُكَ عَلَى الْإِسْلَامِ فَشَرَطَ عَلَيَّ «وَالنُّصْحِ لِكُلِّ مُسْلِمٍ» فَبَايَعْتُهُ عَلَى هَذَا مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا كېلىپ:

[1] «ئۇمدەتۇت تەفسىر مۇختەسەر تەفسىرى ئىبنى كەسىر» 3- جىلد 163- بەت

ــ سىلىگە ئىسلامغا بەيئەت قىلاي، ــ دېسەم، ئۇ ماڭا، ھەربىر مۇسۇلمانغا نەسىھەت قىلىشنى شەرت قىلدى. مەن ئۇ زاتقا ئاشۇ شەرت ئاستىدا بەيئەت قىلغان ئىدىم.[2]

يەنە بىر رىۋايەتتە جەرىر مۇنداق دەيدۇ: {بَايَعْتُ رَسُولَ اللَّهِ ρ عَلَى إِقَامِ الصَّلَاةِ وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ وَالنُّصْحِ لِكُلِّ مُسْلِمٍ} {مەن پەيغەمبەر ρ گە نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە ۋە ھەربىر مۇسۇلمانغا نەسىھەت قىلىشقا بەيئەت قىلغان ئىدىم}.[3]

ئەسلىدە، ئىسلامغا قىلىنغان بەيئەت «بُنِيَ الْإِسْلَامُ عَلَى خَمْسٍ» «ئىسلام بەش نەرسىنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلدى» دېگەن ھەدىسنىڭ دەلىلى بىلەن ناماز، زاكاتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭدەك «الدِّينُ النَّصِيحَةُ» «دىننىڭ ئاساسى سادىق بولۇش» دېگەن ھەدىسنىڭ دەلىلى بىلەن نەسىھەتمۇ ئىسلامنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر نەسىھەت قىلىش بەيئەتتە ئالاھىدە شەرت سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇلسا، بۇ نەسىھەت قىلىشنىڭ پەرزلىكىنى تېخىمۇ چىڭىتىدۇ. چۈنكى، نەسىھەت قىلىش بۇ ھالدا ئىككى سەۋەبتىن پەرز بولىدۇ. بىرى، نەسىھەت قىلىش ئىسلامنىڭ پەرز ئەمەللىرىدىن بولغاچ. يەنە بىرى، نەسىھەت قىلىش بەيئەتتە مۇستەقىل شەرت سۈپىتىدە ئالاھىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغاچ. نەسىھەت قىلىش شەرىئەت ئارقىلىق ئەسلىدىنلا پەرز بولغان ئىدى، ئۇنىڭغا ئەھدىلەشكەنلىك سەۋەبىدىن پەرزلىكى يەنىمۇ كۈچەيدى.

ئىبنى ھەجەر پەيغەمبەر ρ نىڭ بەزى مۇسۇلمانلارغا دىنىنىڭ پەرز ئەمەللىرىنى بەيئەتتە يەنە شەرت ئېتىشىدىكى ھېكمەتنى مۇنداق بايان قىلىدۇ: [بەيئەتتىن مەقسەت قىلىنغىنى، ئىسلامغا بەيئەت قىلىشتۇر. پەيغەمبەر ρ تەۋھىدتىن قالسىلا بىرىنچى قىلىپ نامازنى ئادا قىلىشنى شەرت قىلاتتى، چۈنكى، ناماز بەدەنىي ئىبادەتلەرنىڭ بېشىدۇر. ئاندىن زاكاتنى ئادا قىلىشنى شەرت قىلاتتى، چۈنكى، زاكات مالىي ئىبادەتلەرنىڭ بېشىدۇر. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەربىر قەۋمگە ئۇلار ئەڭ ئېھتىياجلىق بولغان نەرسىلەرنى ئۆگىتەتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن جەرىردىن نەسىھەت قىلىش شەرتى بىلەن بەيئەت ئالدى. بۇنداق بولۇشى جەرىر ئۆز قەۋمىنىڭ خوجايىنى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى قەۋمىگە نەسىھەت قىلىشقا بۇيرۇش ئارقىلىق، ئۇلارغا تەلىم بېرىشكە يېتەكلىگەن ئىدى.

ئابدۇقەيس ئەلچىلىرىدىن ئالغان بەيئەتتە غەنىمەتنىڭ بەشتىن بىرىنى تاپشۇرۇشنى شەرت قىلغان ئىدى. بۇنداق بولۇشى، ئۇلار دۈشمەن ــ مۇزەر كاپىرلىرى بىلەن يېقىن جايدا ھايات كەچۈرگەنلىكىدىن ئىدى.[4]

قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: ‹پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرىدىن ئالغان بەيئىتى بىر ئىشنى يېڭىلاش ياكى كۈچلەندۈرۈشتىن ئىبارەت مەلۇم بىر ھاجەتكە قارىتا ئېلىپ بېرىلغان ئىدى، شۇڭا بەيئەتلەردە قوللىنىلغان ئىبارىلەرمۇ بىر-بىرىگە ئوخشىمايدۇ›].[5]

مانا بۇ ئەسلىدىنلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغان تائەت-ئىبادەتلەرگە ئەھدىلىشىش ۋە بەيئەت قىلىشنىڭ بايانى بولۇپ، ئەھدىلىشىش ياكى بەيئەت قىلىش بۇ ئىبادەتلەرنىڭ پەرزلىكىنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ. بۇ دەل ئەھدىلىشىشتىن كۆزلەنگەن ئاۋۋالقى مەقسەتتۇر.

---

1 «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35- جىلد 9-، 10- بەتلەر
2 بۇخارى رىۋايىتى
3 بۇخارى رىۋايىتى
4 «فەتھۇل بارى» 2- جىلد 7- بەت
5 «فەتھۇل بارى» 1- جىلد 139- بەت

❷ ئەسلىدە شەرىئەت پەرز قىلمىغان بىرەر ئەمەلنى بەندە ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ پەرز قىلىۋېلىش مەسىلەن، ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشلارنى ئورۇنلاشنى باشتا شەرىئەت پەرز قىلغان ئەمەس، لېكىن بەندە: «مۇنداق بولۇپ قالسا، مۇنداق قىلىمەن» دەپ الله نىڭ ئالدىدا ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ بىرەر ئىشنى قىلىشنى زىممىسىگە ئالسا، ئۇ بەندىنىڭ ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان بۇ ئىشنى ئورۇنلىشى پەرز بولىدۇ. چۈنكى، الله تائالا باشتا ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ بىرەر ئىشنى قىلىشنى ئىنسانلارغا پەرز قىلمىغان بولسىمۇ، ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى ئورۇنلاشقا بۇيرۇغان. بۇ نۇقتىنى مۇنۇ ئايەت ئىسپاتلايدۇ: **[يُوفُونَ بِالنَّذْرِ] [ئۇلار ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى ئورۇنلايدۇ]**.[1]

يەنە بىر مىسال، شەرىئەتتە سودا ـ سېتىق بىلەن شۇغۇللىنىش مۇباھ ئىشلاردىن سانىلىدۇ. سىزدە مەلۇم دەرىجىدە رەخت بار دەيلى، شەرىئەت ئۇنى سېتىۋېتىشىڭىزغا بۇيرۇمىغان. ئەگەر سىز ئۇنى ساتماقچى بولسىڭىز، سىزنى مۇئەييەن بىر كىشىگە سېتىشقا ھەم بۇيرۇمىغان. ئۇنى سىز مۇئەييەن بىر كىشىگە ساتماقچى بولسىڭىز، مۇئەييەن باھادا ۋە نە مۇئەييەن ۋاقىتتا سېتىشقىمۇ ھەم بۇيرۇمىغان. لېكىن سىز ئۆز ـ ئۆزىڭىزگە: «بۇ رەختنى پالانىغا پوكۇنى ۋاقىتتا مۇنچىلىك پۇلغا ساتىمەن» دەپ ئەھدە قىلغان بولسىڭىز، ئەنە شۇ ئەھدىڭىز سەۋەبلىك بۇلارنىڭ ھەممىسى زىممىڭىزگە پەرز بولۇپ يۈكلىنىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىدۇر: **[وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولًا] [ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر]**.[2]

دېمەك، شەرىئەت ئەسلىدە بۇ خىلدىكى سودا ـ سېتىقنى پەرز قىلغىنى يوق، پەقەت ئۇ ئەھدىڭىز سەۋەبلىكلا پەرز بولىدى. چۈنكى، الله تائالا ئەھدىگە ۋاپا قىلىشقا بۇيرۇغان. ئەگەر ئەھدىلىشىش بولمىغان بولسا ئىدى، سىزگە بۇ سودا ـ سېتىقمۇ پەرز بولمايتتى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: **[يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَوْفُوا بِالْعُقُودِ] [ئى مۇئمىنلەر! ئەھدىلەرگە (يەنى الله بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆزئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار]**.[3]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ شەرىئەت ئەزەلدىن پەرز قىلغان ۋە ئەھدە ئارقىلىق پەرز بولىدىغان ئەمەللەر ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [الله بەندىگە پەرز قىلماقچى بولغان ئەمەلنى بەزىدە دەسلەپتىلا پەرز قىلىپ بېكىتىۋېتىدۇ. مەسىلەن، ھەربىر ئادەمزاتقا الله قا ئىمان ئېيتىش ۋە يەنە الله تائالانى ئىلاھلىقتا يەككە ـ يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىشنى پەرز قىلغاندەك.

بەزىدە بەندە پەرز بولمىغان ئەمەلنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ پەرز قىلىۋالغاندىن كېيىن، الله تائالا پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان مۇستەھەب ئەمەللەرگە ۋاپا قىلىش؛ سودا ـ سېتىق، نىكاھ، تالاق ۋە شۇنىڭدەك بەندە ئۆز ئۈستىگە ئالغان مۇباھ بولغان ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىشنى پەرز قىلغاندەك. بۇلارنى بەندە ئۆزىگە ئۆزى ئەھدە ئارقىلىق يۈكلىۋالمىغان بولسا، الله ئۇنى پەرز قىلمىغان ئىدى.

بەزىدە الله تائالا ئۇ ئەمەلنى ئىككى نۇقتىدىن پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئۇ زاتقا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش، مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى

---

[1] سۈرە ئىنسان 7 ـ ئايەت
[2] سۈرە ئىسرا 24 ـ ئايەت
[3] سۈرە مائىدە 1 ـ ئايەت

ئاخىلاشقا ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش ھەمدە كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلىشىشى قاتارلىقلار].[1]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇشۇ مەسىلىنىڭ ئۆزىنى يەنە بىر ئورۇندا بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [ئەسلىدە ئەھدە دېگىنىمىز، بەندە بىرەر ئەمەلنى لازىم تۇتۇشنى ئۆز ئۈستىگە ئالغانلىق سەۋەبىدىن پەرز بولىدىغان ياكى شەرىئەتنى يولغا قويغۇچىنىڭ (يەنى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ) بەندىنى قىلىشقا بۇيرۇغانلىقى سەۋەبىدىن پەرز بولىدىغان ئەمەلنى كۆرسىتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بەندە ئۆزىنىڭ قەسەم بېرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئەھدىسىنى بۇزۇشى دۇرۇس ئەمەس.

شەرىئەتنى يولغا قويغۇچىنىڭ بۇيرۇغان ئەھدىسى، الله تائالا بەندىگە لازىم تۇتۇشنى پەرز قىلغان ئەمەللەر بولۇپ، گەرچە بەندە ئۇنى قەسەم بېرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالمىسىمۇ پەرز بولۇۋېرىدۇ. خۇددى الله تائالانىڭ بەندىگە ساماۋى كىتابلارغا ئىمان كەلتۈرۈش، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ۋە خىش-ئەقرىبالارغا سىلە-رەھىم قىلىش قاتارلىق ئەمەللەرنى پەرز قىلىپ بېكىتكىنىگە ئوخشاش. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا ھەر ئىككىلى ئەھدىنى زىكرى قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [**الَّذِينَ يُوفُونَ بِعَهْدِ اللَّهِ وَلَا يَنقُضُونَ الْمِيثَاقَ وَالَّذِينَ يَصِلُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ**] [**ئۇلار الله نىڭ ئەھدىگە (يەنى الله تاپشۇرغان ئىشلارغا) ۋاپا قىلىدۇ، بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزمايدۇ. ئۇلار الله نىڭ (خىش-ئەقرىبالارغا) سىلە-رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى بەجا كەلتۈرىدۇ**].[2]

الله تائالانىڭ ئەمىر قىلىپ بۇيرۇغىنى الله تائالانىڭ پەرز قىلىپ بېكىتكىنى بولۇپ، بەندىنىڭ الله نىڭ ئەھدىسىگە ۋاپا قىلىشى پەرز. ئىنساننىڭ قەسەم بېرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغىنى ئىنساننىڭ ئۆزىگە ئۆزى يۈكلىۋالغان ئەھدىسى بولۇپ، ئۇ الله نىڭ كىتابىغا قارشى بولمىسىلا، ئەھدۇپەيمانىنى بۇزماستىن ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىشى پەرز].[3]

يۇقىرىدا ئۆتكەن سۆزلەرگە بىنائەن، ئەمىر بىلەن ئەزالارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە، ئەسلىدىلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولۇپ بولغان ئىشلارنى يەنىمۇ كۈچەيتىشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى مۇمكىن. مەسىلەن، جىھاد قىلىش، ئەمىرگە ئىتائەت قىلىش، سىر ساقلاش، ئامانەتلەرنى ئۆز ئىگىلىرىگە تاپشۇرۇش، مۇسۇلمانلارغا نەسىھەت قىلىشقا ئوخشاش. يەنە ئەمىر بىلەن ئەزالارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە، شەرىئەتتە ئەسلىدە پەرز بولمىغان، ئەزالار ئەھدە ئارقىلىق ئۆز ئۈستىگە ئالغانلىقى ئۈچۈن پەرز بولغان ئىشلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىشى مۇمكىن. مەسىلەن، ئەمىرنىڭ مۇئەييەن بىر خىزمەتنى شەرت قويۇشى، بەلگىلەنگەن ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتتا ئەسكىري لاگېرنى تاشلاپ كەتمەسلىكنى شەرت قىلىپ قويۇشى، شۇنداقلا ئەزالارنىڭ ئۇخلاش، ئويغىنىش، تاماق يېيىش ۋە ئەسكىري تەلىم ئېلىشقا ئوخشاش ئىشلىرىنىڭ ۋاقىت جەدۋەللىرىنى بەلگىلەپ بېرىشى قاتارلىق گۇناھ بولمايدىغان شەرتلەرگە ئوخشاش.

بۇ خىلدىكى ئەھدىدە ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان ئۇشبۇ شەرتلەردىن ئەسكىري لاگېرنىڭ ئاساسىي ئىچكى لايىھىسى ۋە ئۇنىڭ تەرتىپ تۈزۈملىرى شەكىللىنىدۇ. بۇ شەرتلەرنىڭ بەزىسى ئەزەلدىن شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغان بولۇپ، ئەھدە ئۇنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرسە، يەنە بەزىلىرى ئەسلىدە شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولمىغان، لېكىن ئەھدە ئارقىلىق پەرز بولۇپ بېكىتىلىدۇ.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئەھدىلەرنىڭ كۈچكە ئىگە بولۇشىدىكى شەرتلەر ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [ھەدىستە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «الْمُسْلِمُونَ عِنْدَ شُرُوطِهِمْ إِلاَّ

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29- جىلد 345-، 346- بەتلەر

[2] سۈرە رەئد 20-، 21- ئايەتلەر

[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29- جىلد 341-، 342- بەتلەر

شَرْطًا أَحَلَّ حَرَامًا أَوْحَرَّمَ حَلاَلاً» «مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ شەرتلىرىگە رىئايە قىلىشى لازىم، ھارامنى ھالال قىلىدىغان ياكى ھالالنى ھارام قىلىدىغان شەرت بۇنىڭدىن مۇستەسنا».

ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن قەبىلىلەر، پادىشاھلار، ئۇستازلار، ئىتتىپاقداشلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارنىڭ ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىگە مۇشۇ بويىچە ھۆكۈم قىلىنىدۇ].[1]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دەيدۇ: [يىغىپ ئېيتقاندا، كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۈزۈلگەن شەرتلەر، بېرىلگەن ۋەدىلەر، قېرىنداشلىق ھەققىدە قەسەم ئىچىپ دوستلىشىشلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ كىتابى ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ سۈننىتىگە قايتۇرۇلىدۇ. كىتاب ۋە سۈننەتكە ئۇيغۇن كېلىدىغان ھەرقانداق شەرتكە ۋاپا قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ اشْتَرَطَ شَرْطًا لَيْسَ فِي كِتَابِ اللَّهِ فَهُوَ بَاطِلٌ وَإِنْ اشْتَرَطَ مِائَةَ شَرْطٍ شَرْطُ اللَّهِ أَحَقُّ وَأَوْثَقُ» «كىمكى الله نىڭ كىتابىدا يوق بىر شەرتنى شەرت ئەتسە، ئۇ باتىلدۇر. گەرچە ئۇ يۈز شەرت بولغان تەقدىردىمۇ الله نىڭ شەرتى ئەڭ ھەقلىقتۇر ۋە ئەڭ مۇستەھكەمدۇر».[2] قاچانكى، شەرت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ شەرتىگە قارشى كېلىدىكەن، ئۇ شەرت باتىل بولىدۇ. سودا ـ سېتىق، ھەدىيە، ۋەخپە ۋە ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشلار قاتارلىقلاردا ئوتتۇرىغا قويۇلغان شەرتلەر ھەمدە خەلىپىلەرگە بېرىلگەن بەيئەتلەر، ماشايىخلارغا بېرىلگەن ۋەدىلەر، قېرىنداش بولغۇچىلارنىڭ ئۆزئارا قىلىشقان ۋەدىلىرى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلار ۋە قەبىلىلەرنىڭ ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان شەرتلەرمۇ ئوخشاشلا الله نىڭ كىتابى ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ سۈننىتىگە ئۇيغۇنلا كېلىدىكەن، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش پەرز].[3]

شەيخۇل ئىسلام سۆزىدە دەلىل قىلىپ كەلتۈرگەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان «كىمكى الله نىڭ كىتابىدا يوق بىر شەرتنى شەرت ئەتسە، ئۇ باتىلدۇر» دېگەن ھەدىسىنىڭ مەنىسىدە سەل چۈشىنىكسىزلىك بار.

بۇ دېگىنى، ئەگەر ئەمىر ئەزالارغا ھەر ئىككى ئايدا پەقەت بىرلا قېتىم گازارمىدىن چىقىشنى شەرت ئەتسە بۇ باتىل. چۈنكى، بۇ شەرت الله نىڭ كىتابىدا يوق دېگەننى بىلدۈرۈپ قويىدۇ. ئەمەلىيەتتە مەنە بۇنداق ئەمەس. ھەدىسنىڭ مەقسىتى، شەرت كىتاب ۋە سۈننەتتە ئۆز ئەينى كەلگەن بولۇشى كېرەك دېگەن بولماستىن، بەلكى شەرت كىتاب ۋە سۈننەتكە قارشى كەلمىسە دېگەنلىكتىن ئىبارەت.

شەيخۇل ئىسلام بۇ سۆزىدىكى ئەنە شۇنداق خاتا گۇماننى يوقىتىش ئۈچۈن يەنە مۇنداق دېگەن: [قاچانكى قويۇلغان شەرت الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ شەرتىگە قارشى كېلىدىكەن ئۇ شەرت باتىل بولىدۇ].

بۇنى يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دەپ بايان قىلغان: [قويۇلغان شەرتلەرنىڭ كۆچكە ئىگە بولۇشىدىكى ئەسلى قائىدە، ئوتتۇرىغا قويۇلغان شەرتنىڭ قارشىسىدا دەلىل بولمىسىلا، ئۇ دۇرۇس ۋە لازىم تۇتۇش كېرەك بولغان شەرتتۇر.

بەزىلەر ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسىنى تۇتقا قىلىۋېلىپ مۇنداقمۇ دەپتۇ: ‹بەلكى شەرتلەردىكى ئەسلى قائىدە، ئۇنىڭ دۇرۇسلۇقىغا شەرىئەتتە دەلىل بولسا، دۇرۇس. دەلىل بولمىسا، دۇرۇس ئەمەس›.

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 11 ـ جىلد 89 ـ، 90 ـ بەتلەر
[2] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمى 7 ـ جىلد 367 ـ بەت
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35 ـ جىلد 97 ـ، 98 ـ بەتلەر

يەنىلا ئاۋۋالقىسى توغرا. چۈنكى، قۇرئان ۋە ھەدىس، ئەگەر قويۇلغان شەرت الله نىڭ كىتابى ۋە ئۇنىڭ شەرتىگە قارشى بولمىسىلا، ئەھدىلەر ۋە ۋەدىلەرگە ۋاپا قىلىشنى كۆرسەتتى، ئەھدىنى بۇزۇش ۋە ۋەدىدە تۇرماسلىقنى سۆكتى. ئەگەر قويۇلغان شەرت الله نىڭ كىتابى ۋە ئۇنىڭ شەرتىگە قارشى بولىدىكەن، بۇ شەرت ئەلۋەتتە باتىل بولىدۇ. دەل مۇشۇنىڭ ئۆزى پەيغەمبەر ρ نىڭ: «كىمكى الله نىڭ كىتابىدا يوق بىر شەرتنى شەرت ئەتسە، ئۇ باتىلدۇر. گەرچە ئۇ يۈز شەرت بولغان تەقدىردىمۇ الله نىڭ كىتابى ئەڭ ھەقلىقتۇر ۋە الله نىڭ شەرتى ئەڭ مۇستەھكەمدۇر» دېگەن سۆزىدە يورۇتۇلغان مەنىدۇر. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ نىڭ «كىمكى بىر شەرتنى قويسا» دېگەن سۆزىدىن شەرت دەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان نەرسە كۆزدە تۇتۇلىدۇ. پەيغەمبەر ρ نىڭ «الله نىڭ كىتابىدا يوق» دېگەن سۆزىدىن قويۇلغان شەرت الله نىڭ كىتابىدا الله مۇباھ قىلغان ئىشلارنىڭ قاتارىدىن بولمىسا دېگەننى بىلدۈرىدۇ.

ئەمما، شەرت ۋە شەرت دەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان نەرسىنىڭ ھالاللىقىنى الله تائالانىڭ ئوچۇق بايان قىلماستىن، بەلكى ئۇنىڭغا سۈكۈت قىلغانلىقى، الله نىڭ كىتابى ۋە ئۇنىڭ شەرتىگە قارشى كەلگەن ھېسابلانمايدۇ.

مانا يۇقىرىقىلار پەيغەمبەر ρ نىڭ: «الله نىڭ كىتابى ئەڭ ھەقلىق ۋە ئۇنىڭ شەرتى ئەڭ مۇستەھكەمدۇر» دېگەن سۆزىنى تۇتقا قىلىۋېلىپ، بەزىبىر ئېتىراز يەتكۈزگۈچىلەرگە يوچۇق قالدۇرمايدۇ. دېمەك، پەيغەمبەر ρ نىڭ: «كىمكى الله نىڭ كىتابىدا يوق بىر شەرتنى شەرت قويسا» دېگىنى، الله نىڭ كىتابىغا قارشى كېلىدىغان بىر شەرتنى قويسا دېگەنلىك بولىدۇ][1].

**خۇلاسە:**

مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرى دۇرۇس. ئۇ ئاللىبۇرۇن شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولۇپ بولغان ئەمەلنى كۈچەيتىدۇ ۋە ياكى ئەسلىدە شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولمىغان، شەرىئەتكە خىلاپ ھەم بولمىغان ئەمەللەرنى پەرز قىلىپ بېكىتىدۇ.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ يۇقىرىدا بىر سۆزنى زىكرى قىلغان ئىدى. مەن ئۇنىڭ مەزكۇر سۆزىنى تۆۋەندە بايان قىلماقچى:

[الله بەندىگە پەرز قىلماقچى بولغان ئەمەلنى بەزىدە دەسلەپتىلا پەرز قىلىپ بېكىتىۋېتىدۇ. مەسىلەن، ھەربىر ئادەمزاتقا الله قا ئىمان ئېيتىش ۋە يەنە الله تائالانى ئىلاھلىقتا يەككە-يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىشنى پەرز قىلغان.

بەزىدە بەندە پەرز بولمىغان ئەمەلنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ پەرز قىلىۋالغاندىن كېيىن، الله تائالا پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان مۇستەھەب ئەمەللەرگە ۋاپا قىلىش، سودا-سېتىق، نىكاھ، تالاق ۋە شۇنىڭدەك بەندە ئۆز ئۈستىگە ئالغان مۇباھ بولغان ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىشنى پەرز قىلغان. بۇلارنى بەندە ئۆزىگە ئۆزى ئەھدە ئارقىلىق يۈكلىۋالمىغان بولسا، الله ئۇنى پەرز قىلمىغان ئىدى.

بەزىدە الله تائالا ئۇ ئەمەلنى ئىككى نۇقتىدىن پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئۇ زاتقا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش، مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29- جىلد 346-، 347- بەتلەر

ئاخلاشقا ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش ھەمدە كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلىشىشى قاتارلىقلار].[1]

شەيخۇل ئىسلامنىڭ: «بەزىدە اللە تائالا ئۇ ئەمەلنى ئىككى نۇقتىدىن پەرز قىلىدۇ» دېگەن سۆزى مۇنداق مەنىدە:

اللە تائالا كىشىلەرگە بىر ئىشنى ئۇنىڭ ئەزەلدىنلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغانلىقى ئۈچۈن پەرز قىلىدۇ ۋە كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلەشكەنلىكى ئۈچۈن يەنە پەرز قىلىدۇ. بۇنىڭغا شەيخۇل ئىسلام نۇرغۇن مىساللارنى كەلتۈردى. ئۇنىڭ: «مەسىلەن، ... كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلىشىشى قاتارلىقلار» دېگەن سۆزى ئەنە شۇ مىساللارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ.

بۇنىڭ ئاستىغا ھەربىي تەلىم ـ تەربىيە لاگېرلىرى ۋە شۇنداقلا، ئىسلام دىنىنىڭ خىزمىتىنى ئېلىپ بارىدىغان ئىسلامىي جامائەتلەرمۇ كىرىپ كېتىدۇ. «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى ئىسلامىي جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكىنى ئىنكار قىلغاچقا، مەن 3 ـ بابتا ئۇنىڭ قىلغان ئىنكارلىرىغا رەددىيە بېرىپ ئۆتكەن ئىدىم. اللە خالىسا، كېيىنچە ئۇنىڭ بەيئەتنى ئىنكار قىلغانلىقىغىمۇ رەددىيە بېرىمەن.

بۇ لاگېرلار ۋە جامائەتلەرنىڭ ھەققە ياردەم بېرىشى ھەم اللە نىڭ سۆزىنىڭ ئالىي بولۇشى ئۈچۈن خىزمەت قىلىشى ئىككى نۇقتىدىن پەرز:

بىرىنچى نۇقتا. بۇلار ئەزەلدىنلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن پەرز. بۇنىڭ دەلىللىرى:

❶ اللە تائالا مۇنداق دېگەن: [وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى] [ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار].[2]

❷ **[وَلْتَكُنْ مِنْكُمْ أُمَّةٌ يَدْعُونَ إِلَى الْخَيْرِ وَيَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ] [سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر].[3]**

❸ **[وَالْمُؤْمِنُونَ وَالْمُؤْمِنَاتُ بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ يَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ وَيُقِيمُونَ الصَّلَاةَ وَيُؤْتُونَ الزَّكَاةَ وَيُطِيعُونَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ أُولَئِكَ سَيَرْحَمُهُمُ اللَّهُ إِنَّ اللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ] [مۇئمىن ئەرلەر، مۇئمىن ئاياللار بىر ـ بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، نامازنى (تولۇق) ئادا قىلىدۇ، زاكات بېرىدۇ، اللە قا ۋە اللە نىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدۇ، ئەنە شۇلارغا اللە رەھىم قىلىدۇ، اللە ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر].[4]**

ئاخىرقى ئايەت ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش خىزمىتىنى ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، مۇئمىنلەرنىڭ ئۆزئارا دوستلىشىشىنىڭ نەقەدەر مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. اللە تائالا ئۇلارنى مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەر ھەمدە اللە نىڭ رەھمىتىگە نائىل بولغۇچىلار دەپ سۈپەتلىدى.

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29 ـ جىلد 345 ـ، 346 ـ بەتلەر
[2] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە ئال ئىمران 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە تەۋبە 71 ـ ئايەت

ئىلگىرى، مەن ئىسلامنىڭ شان ـ شەۋكىتى ۋە كۈچ ـ قۇۋۋىتىنىڭ مۇئمىنلەرنىڭ توپلىشىشى ھەمدە دىنىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلىشتا ھەمكارلىشىشى ئارقىسىدا ۋۇجۇدقا چىقىدىغان ئىمانىي دوستلۇق بىلەنلا پۈت تىرەپ تۇرالايدىغانلىقىنى بايان قىلغان ئىدىم.

ئىككىنچى نۇقتا. بۇ جامائەتلەرنىڭ ئۆزئارا مۇشۇ تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشتا ئەھدىلەشكەنلىكى ۋە ۋەدىلەشكەنلىكى ئۇچۇن پەرز.

ئۇلارنىڭ دەۋەت قىلىش، ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش ۋە جىھاد قىلىشتىن ئىبارەت بۇ ئىبادەتلەرنى ئېلىپ بېرىشى شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولۇپ بولغان، ئۇنىڭغا ئەھدىلەشكەنلىكى سەۋەبىدىن يەنە پەرز. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولًا] [ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر]**.[1]

## ئۈچىنچى. ئەھدىنى ۋاقىتلىق تۈزۈشكە بولامدۇ؟

شۇنداق، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا ئەھدىنى ۋاقىتلىق تۈزۈشى تامامەن دۇرۇس بولىدۇ. ئەھدىنى مۇئەييەن خىزمەت ياكى مۇئەييەن شەرت ئۈستىگە تۈزۈش دۇرۇس بولغاندەك، مۇئەييەن مۇددەتلىك قىلىپ تۈزۈشمۇ ئوخشاشلا دۇرۇس.

مۇئەييەن مۇددەتلىك ئەھدىلىشىش دېگىنىمىز، ئەمىر لاگېر ئەزالىرىدىن مەشىق مەيدانىدا ئۈچ ئاي تۇرۇشقا ئەھدە ئالغىنىدەك بىر ھالەتنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، ئەنە شۇ ئەھدىدە شەرت قىلىنغان ئۈچ ئاي توشۇشى بىلەن ئەمىرنىڭ ئەزالارنى مەجبۇرلاش ھوقۇقى تۈگەپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇزۇنراق تۇرۇشتا مەنپەئەت بولسا، بۇ چاغدا ئەمىرنىڭ ئەھدىنى يېڭىلىشى لازىم بولىدۇ.

مۇئەييەن خىزمەت ئۈچۈن ۋاقىتلىق ئەھدىلىشىش دېگىنىمىز — ۋاقىت ئۇزۇن بولسۇن ياكى قىسقا بولسۇن، ئەمىرنىڭ ئەزالاردىن مەلۇم ساندىكى قورااللارنى مەشىق قىلدۇرۇشقا ئەھدە ئېلىشىغا ئوخشاش بىر ھالەتنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر مانا شۇنداق ئەھدىنىڭ ۋاقتى نامەلۇم بولۇپ خىزمەت مەلۇم بولغاندا، خىزمەت ئاخىرلاشقاندىن كېيىن، ئەھدىنى قايتىدىن يېڭىلىماي تۇرۇپ يەنە بىر مەشىقنى قىلدۇرۇش دۇرۇس بولمايدۇ. مەسىلەن، ئەزالاردىن بىرەرسىنىڭ لاگېردا ئىككى ئايدىن كۆپ تۇرۇش ئىمكانىيىتى بولمىسا، ئەمىرگە ئۆزىنىڭ لاگېردا ئىككى ئاي توشقاندىن كېيىن قايتماقچى ئىكەنلىكىنى شەرت سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇشى دۇرۇس. ئەمىرنىڭمۇ بۇ ئەزانىڭ ئۇشبۇ شەرتىنى قوبۇل قىلىش ياكى قىلماسلىق ئىختىيارلىقى بار. لېكىن ئەمىر شەرتنى قوبۇل قىلىش ياكى قوبۇل قىلماسلىقنى ئۆز ھاۋايى ـ ھەۋىسىگە، نەپسى ـ خاھىشىغا ئەگىشىپ قارار قىلماستىن، مەشىق ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئومۇمىي مەنپەئەتىدىن ئىبارەت توغرا يولنى ئاساس قىلىپ تۇرۇپ قارار قىلىشى لازىم.

مەن مەسلىھەت كېڭىشى مەسىلىسىدە، مەسئۇلنىڭ قول ئاستىدىكىلەر ئۈستىدىن يۈرگۈزىدىغان ھوقۇقى پايدا ـ مەنپەئەتكە باغلىق دەپ ئۆتكەن ئىدىم.

مەن يۇقىرىدا ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇش مەسىلىسىدە بايان قىلغان دەلىللەر ئەھدىنى ۋاقىتلىق تۈزۈشنىڭ دۇرۇسلۇقىغىمۇ دەلىل بولالايدۇ.

❶ يەئقۇب ئەلەيھىسسالام بىلەن پەرزەنتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە — يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى بۇنيامىننى ئاكىلىرى بىلەن بىللە ئەۋەتىش ئۈچۈن ئۇلاردىن ئۇلار بۇنيامىننى قوغداش يولىدا ھالاك بولمىسىلا، ئۇنى قايتۇرۇپ ئەكېلىشكە قەسەم قىلىپ چىڭ ۋەدە ئېلىشىدىن ئىبارەت مۇئەييەن

[1] سۈرە بەنى ئىسرائىل 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

شەرت ئاستىدا، مۆئەييەن ئىش ئۈستىدە بولغان. بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: [قَالَ لَنْ أُرْسِلَهُ مَعَكُمْ حَتَّى تُؤْتُونِي مَوْثِقًا مِنَ اللَّهِ لَتَأْتُنَّنِي بِهِ إِلاَّ أَنْ يُحَاطَ بِكُمْ] [يەئقۇب ئېيتتى: «بۇنيامىننى قوغداشتا ھەممىڭلار ھالاك بولمىساڭلارلا، چوقۇم ماڭا قايتۇرۇپ ئېلىپ كېلىشكە اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ چىڭ ۋەدە بەرمىگۈچە، ئۇنى سىلەر بىلەن بىللە ئەۋەتمەيمەن»].[1]

❷ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالام ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىلەر مۇئەييەن ئىش ۋە بەلگىلىك شەرتلەر ئاستىدا بولغان ئىدى.

اللە تائالا خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قويغان شەرتىنى مۇنداق دەپ خەۋەر بېرىدۇ: [قَالَ فَإِنِ اتَّبَعْتَنِي فَلا تَسْأَلْنِي عَنْ شَيْءٍ حَتَّى أُحْدِثَ لَكَ مِنْهُ ذِكْرًا] [(خىزىر) ئېيتتى: «ئەگەر سەن ماڭا ئەگەشسەڭ، (يولۇققان ئىش توغرىسىدا) مەن ئۇنى ساڭا سۆزلەپ بەرگىچە ئۇنىڭدىن سورىما (يەنى ئۆزۈم سۆزلەپ بەرمىگىچە قىلغان ئىشلىرىمدىن سورىما)»].[2]

اللە تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆز ئۈستىگە ئالغان شەرتنى مۇنداق دەپ خەۋەر بېرىدۇ: [قَالَ إِنْ سَأَلْتُكَ عَنْ شَيْءٍ بَعْدَهَا فَلَا تُصَاحِبْنِي قَدْ بَلَغْتَ مِنْ لَدُنِّي عُذْرًا] [مۇسا ئېيتتى: «بۇنىڭدىن كېيىن يەنە سەندىن بىرەر ئىش توغرۇلۇق سورىسام (يەنى قىلغان ئىشىڭغا ئېتىراز بىلدۈرسەم)، مېنى ئۆزۈڭگە ھەمراھ قىلمىغىن، (ساڭا بەرگەن ۋەدەمگە ئۈچ قېتىم خىلاپلىق قىلغانلىقىم ئۈچۈن مېنىڭ ئالدىمدا (ماڭا ھەمراھ بولماسلىقتا) ئۆزرىلىكسەن»].[3]

❸ ئەبۇ زەر τ پەيغەمبەر ρ نىڭ پەيغەمبەر بولغانلىقىنى ئاڭلاپ، مەككىگە ئۇ زاتنى ئىزدەپ تۇنجى كەلگىنىدە، ئەلى τ بىلەن كېلىشكەن ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە، مۇئەييەن ئىش ۋە مۇئەييەن شەرت ئۈستىدە بولغان ئىدى. يەنى ئەگەر ئەبۇ زەر τ ئەلى τ غا ئۆزىنىڭ مەككىگە كېلىشتىكى مەقسىتىنى ئېيتىپ بەرسە، ئەلى τ ئەبۇ زەر τ نى كۆزلىگەن مەقسىتىگە يەتكۈزۈپ قويماقچى بولغان ئىدى.

❹ ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ نىڭ ئوسمان τ بىلەن ئەلى τ نىڭ ئالدىدا ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئەھدىسى، ئىككىسىنىڭ ئەۋزەلرەكىنى تاللاش ئىدى. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف مۇنداق دېگەن ئىدى: «سىلەرنىڭ ئەۋزىلىڭلارنى قالدۇرۇپ قويماسلىقىمغا اللە گۇۋاھ». مانا بۇ ئەھدىدە مۇئەييەن ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە مۇئەييەن ئىش بەلگىلەنگەن، ئۇ بولسىمۇ خەلىپىلىككە ئىككىسىدىن بىرىنى تاللاش ئىدى. اللە ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!

مانا بۇ يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسى مۇئەييەن ئىش بىلەن مۇئەييەن ۋاقىت بەلگىلىنىپ تۈزۈلگەن ئەھدىلەرنىڭ مىسالى. ئەھدىنىڭ تەسىر كۈچى ۋە ئەھدىنىڭ ئەھدىلەشكۈچى ئىككى تەرەپنى ياكى ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنى مەجبۇرلاش كۈچى، ئەھدىلەشكەن ئىشنىڭ روياپقا چىقىشى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

پەقەت مۇئەييەن ۋاقىتلا بەلگىلەنگەن ئەھدىلەرنىڭ مىساللىرى تۆۋەندىكىچە:

❺ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مەديەن شەھىرىدىكى ياخشى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىدە خىزمەت نامەلۇم بولۇپ، مۇئەييەن مۇددەت بەلگىلەنگەن ئىدى. بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: [قَالَ

[1] سۈرە يۈسۈف 66_ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە كەھف 70 _ ئايەت
[3] سۈرە كەھف 86 _ ئايەت

**إِنِّي أُرِيدُ أَنْ أُنكِحَكَ إِحْدَى ابْنَتَيَّ هَاتَيْنِ عَلَى أَنْ تَأْجُرَنِي ثَمَانِيَةَ حِجَجٍ فَإِنْ أَتْمَمْتَ عَشْرًا فَمِنْ عِنْدِكَ وَمَا أُرِيدُ أَنْ أَشُقَّ عَلَيْكَ سَتَجِدُنِي إِنْ شَاءَ اللَّهُ مِنَ الصَّالِحِينَ قَالَ ذَلِكَ بَيْنِي وَبَيْنَكَ أَيَّمَا الأَجَلَيْنِ قَضَيْتُ فَلا عُدْوَانَ عَلَيَّ وَاللَّهُ عَلَى مَا نَقُولُ وَكِيلٌ] [ئۇ (يەنى شۇئەيب) ئېيتتى: «ماڭا سەككىز يىل ئىشلەپ بېرىشىڭ بەدىلىگە ساڭا بۇ ئىككى قىزىمنىڭ بىرىنى بېرىشنى خالايمەن، ئەگەر ئون يىلنى توشقۇزۇۋەتسەڭ (ئۇمۇ) ئىختىيارىڭ، (ئون يىلنى شەرت قىلىپ) سېنى مۇشەققەتكە سېلىپ قويۇشنى خالىمايمەن، خۇدا خالىسا، مېنىڭ ياخشى ئادەم ئىكەنلىكىمنى بايقايسەن». مۇسا ئېيتتى: «بۇ ئىككىمىزنىڭ ئارىمىزدىكى توختامدۇر، ئىككى مۇددەت (يەنى سەككىز يىل بىلەن ئون يىل)نىڭ قايسىسنى توشقۇزسام توشقۇزاي، ماڭا ئارتۇقچە تەلەپ قويۇشقا بولمايدۇ، الله بىزنىڭ سۆزىمىزگە گۇۋاھتۇر»].**[1]

ئىمام بۇخارى رەھمەھۇللاھ بۇنىڭغا «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ كىتابۇل ئىجارەدىكى «ئەگەر بىر ئىشلەمچىنى خىزمەتكە ياللاپ ئۇنىڭغا مۇددەتنى بايان قىلىپ، خىزمەتنى بايان قىلمىسا دۇرۇس» دېگەن بابتا، الله تائالانىڭ يۇقىرىقى ئايىتىنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرگەن ئىدى.[2]

مانا بۇ مىساللار ئەھدىلەر مۇئەييەن ئىش ئۈستىدە ياكى مۇئەييەن مۇددەت بىلەن ۋاقىتلىق تۈزۈلسە دۇرۇس بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

### تۆتىنچى. ئەھدىلەرنى يېزىش ياكى ئۇنىڭغا گۇۋاھچى كەلتۈرۈش پەرزمۇ؟

ئەھدىلەرنى يېزىش ۋە ئۇنىڭغا گۇۋاھچى كەلتۈرۈشنىڭ ئەسلى ھۆكمى پەرز ئەمەس، بەلكى دۇرۇس ۋە مۇستەھەبتۇر. ئەمما شەرئىي دەلىللەر بىلەن گۇۋاھچى كەلتۈرۈش شەرت قىلىنغان ئىشلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا. مەسىلەن، نىكاھ ئەھدىسىگە ئوخشاش. بۇ يەردە ئۇنىڭ دەلىللىرى ئۈستىدە تەپسىلىي توختالمايمىز، ئەسلى ئۆزىمىزنىڭ تەتقىقات تېمىسى بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىبادەتلەرگە ئەھدىلىشىش مەسىلىسىگە ئۆتۈپ كېتىمىز.

ئەھدىلىشىش، يېزىپ خاتىرە قالدۇرمايمۇ، گۇۋاھچى كەلتۈرمەيمۇ دۇرۇس بولىۋېرىدۇ. خاتىرە قالدۇرۇشمۇ ۋە گۇۋاھچى كەلتۈرۈشمۇ دۇرۇس. بۇنىڭغىمۇ ئوخشاشلا بىز ئەھدىلەرنىڭ يولغا قويۇلۇش مەسىلىسىدە بايان قىلغان دەلىللەر دەلىل بولالايدۇ:

❶ يەئقۇب ئەلەيھىسسالام بىلەن ئوغۇللىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە.

❷ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە.

ئىمام بۇخارى رەھمەھۇللاھ شەرتلەر ھەققىدىكى كىتابتا «كىشىلەر بىلەن سۆز ئارقىلىق شەرتلىشىش» دەپ بىر بابنى كەلتۈرگەن. ئىبنى ھەجەر بۇ بابتىكى «كَانَتْ الْأُولَى نِسْيَانًا وَالْوُسْطَى شَرْطًا وَالثَّالِثَةُ عَمْدًا» «(مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزىر ئەلەيھىسسالامغا تاشلىغان) بىرىنچى قېتىمىدىكى سوئالى ئۇنتۇغانلىقتىن بولغان، ئوتتۇرىدىكىسى شەرت بولغان، ئۈچىنچى قېتىمدىكىسى بولسا، قەستەن بولغان» دېگەن ھەدىسنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام بۇخارى بۇ يەردىكى شەرت بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ **[إِنْ سَأَلْتُكَ عَنْ شَيْءٍ بَعْدَهَا فَلا تُصَاحِبْنِي] [مۇسا ئېيتتى: «بۇنىڭدىن كېيىن يەنە سەندىن بىرەر ئىش توغرۇلۇق سورىسام (يەنى قىلغان ئىشىڭغا ئېتىراز بىلدۈرسەم)، مېنى ئۆزۈڭگە ھەمراھ**

[1] سۈرە قەسەس 27 ـ، 28 ـ ئايەتلەر
[2] «فەتھۇل بارى» 4 ـ جىلد 444 ـ بەت

قىلمىغىن]،[1] دېگەن سۆزىگە ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاشۇنى لازىم تۇتقانلىقىغا ئىشارە قىلغان. ئۇ ئىككىسى بۇنى يازمىغان ۋە ھېچبىر كىشىنى گۇۋاھچىمۇ قىلمىغان].[2]

❸ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مەديەن شەھىرىدىكى ياخشى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە.

بۇنى الله تائالا مۇنداق دەپ خەۋەر بېرىدۇ: [قَالَ ذَلِكَ بَيْنِي وَبَيْنَكَ أَيَّمَا الْأَجَلَيْنِ قَضَيْتُ فَلَا عُدْوَانَ عَلَيَّ وَاللَّهُ عَلَى مَا نَقُولُ وَكِيلٌ] [مۇسا ئېيتتى: «بۇ ئىككىمىزنىڭ ئارىمىزدىكى توختامدۇر، ئىككى مۇددەت (يەنى سەككىز يىل بىلەن ئون يىل)نىڭ قايسىسىنى توشقۇزسام توشقۇزاي، ماڭا ئارتۇقچە تەلەپ قويۇشقا بولمايدۇ، الله بىزنىڭ سۆزىمىزگە گۇۋاھتۇر»].[3]

قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: [[الله بىزنىڭ سۆزىمىزگە گۇۋاھتۇر]، دېگەن سۆزنى بەزىلەر: ‹ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى› دەپتۇ. بەزىلەر: ‹ئۇ ئايالنىڭ دادىسىنىڭ سۆزى› دېگەن. ئۇ سالىھ ئىككى زات ئۆزلىرىگە گۇۋاھچى كەلتۈرۈشتە مەخلۇقلاردىن ھېچبىر كىشىنى گۇۋاھچى كەلتۈرمەستىن، الله بىلەنلا كۇپايىلەنگەن (يەنى الله نى گۇۋاھچى قىلىشقا قانائەتلەنگەن)].[4]

بۇنى نىكاھدا گۇۋاھچى كەلتۈرمەسلىككە دەلىل قىلىۋېلىشقا بولمايدۇ. بۇ بىزدىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ شەرىئىتىدە دۇرۇس بولغان بولسىمۇ، بىزنىڭ شەرىئىتىمىز ئۇنىڭ ئەكسىچە نىكاھدا گۇۋاھچى كەلتۈرۈشنى شەرت قىلغان.

❹ ئەبۇ زەر ﵁ بىلەن ئەلى ﵁ نىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدە.

بۇ ئەھدىنى ئۇ ئىككى زات يېزىپ خاتىرە قالدۇرمىغان ۋە ئۇنىڭغا گۇۋاھچىمۇ كەلتۈرمىگەن.

## ئەھدۇپەيمانلارنى چىڭىتىشنىڭ پايدىسى

سوتتا قازى چىقارماقچى بولغان ھۆكۈمنى گۇۋاھچىلارنىڭ بەرگەن قەسەملىرى ئارقىلىق چىڭىتقاندەك، مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدۇپەيمانلارنى چىڭىتىشمۇ دۇرۇس، لېكىن ۋاجىب ئەمەس. ئەھدىنى لەۋز، زامان، ماكانلارنىڭ بىرى بىلەن ياكى بۇلارنىڭ بەزىسى بىلەن ۋە ياكى ھەممىسى بىلەن چىڭىتىشقا بولىدۇ.

ئەھدىنى چىڭىتىشتىكى ئەسلى دەلىل الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا شَهَادَةُ بَيْنِكُمْ إِذَا حَضَرَ أَحَدَكُمُ الْمَوْتُ حِينَ الْوَصِيَّةِ اثْنَانِ ذَوَا عَدْلٍ مِنْكُمْ أَوْ آخَرَانِ مِنْ غَيْرِكُمْ إِنْ أَنْتُمْ ضَرَبْتُمْ فِي الْأَرْضِ فَأَصَابَتْكُمْ مُصِيبَةُ الْمَوْتِ تَحْبِسُونَهُمَا مِنْ بَعْدِ الصَّلَاةِ فَيُقْسِمَانِ بِاللَّهِ إِنِ ارْتَبْتُمْ لَا نَشْتَرِي بِهِ ثَمَنًا وَلَوْ كَانَ ذَا قُرْبَى وَلَا نَكْتُمُ شَهَادَةَ اللَّهِ إِنَّا إِذًا لَمِنَ الْآثِمِينَ] [ئى مۇئمىنلەر! ئاراڭلاردىن بىرىڭىز ئۆلىدىغان چېغىدا ۋەسىيەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا ئىچىڭلاردىن ئىككى ئادىل كىشى گۇۋاھ بولسۇن ياكى (ئۆز دىنىڭلاردىكىلەردىن گۇۋاھ بولىدىغان ئىككى كىشى تېپىلمىسا) غەيرىي دىندىكىلەردىن ئىككى كىشى گۇۋاھ بولسۇن، ئەگەر سىلەر سەپەردە بولۇپ، بېشىڭلارغا ئۆلۈم دەھشىتى كەلگەندە، سىلەر (بۇ ئىككى گۇۋاھچىنىڭ راستچىللىقىدىن) گۇمانلانساڭلار، نامازدىن كېيىن ئۇلارنى ئېلىپ قېلىڭلار، ئۇلار: «بىز پايدىسىغا قەسەم قىلىدىغان كىشىلەرمىز، بىزنىڭ يېقىنىمىز بولغان تەقدىردىمۇ

---

[1] سۈرە كەھف 86 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] «فەتھۇل بارى» 5 ـ جىلد 326 ـ بەت
[3] سۈرە قەسەس 27 ـ، 28 ـ ئايەتلەر
[4] «تەفسىيرۇل قۇرتۇبى» 13 ـ جىلد 280 ـ بەت

**قەسەممىزنى ھېچنەرسىگە ساتمايمىز، خۇدالىق ئۈچۈن بولغان گۇۋاھلىقنى يوشۇرمايمىز. ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق، بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلاردىن بولىمىز» دەپ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن].**[1]

❶ لەۋز بىلەن چىڭىتىش. ئۇ الله تائالانىڭ ئىسمى، سۈپەتلىرىنى قوشۇپ قەسەم قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ. مەسىلەن، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچبىر مەئبۇد بەرھەق يوق بولغان الله بىلەن قەسەمكى، الله غەيبنى بىلگۈچىدۇر ۋە ھازىرنى بىلگۈچىدۇر، ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر، غالىبتۇر، زىيان يەتكۈزگۈچىدۇر، پايدا يەتكۈزگۈچىدۇر، خىيانەتچى كۆزلەرنى ۋە قەلبلەرنىڭ يوشۇرغان سىرلىرىنى بىلگۈچىدۇر دەپ قەسەم ئىچىش. بۇ ئىبنى ئابباسدىن رىۋايەت قىلىنغان.

❷ زامان بىلەن چىڭىتىش. ئەسىر نامىزىدىن كېيىن قەسەم ئىچىش ئارقىلىق بولىدۇ.

بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: **[ تَحْبِسُونَهُمَا مِنْ بَعْدِ الصَّلاةِ فَيُقْسِمَانِ بِاللَّهِ إِنِ ارْتَبْتُمْ لَا نَشْتَرِي بِهِ ثَمَنًا وَلَوْ كَانَ ذَا قُرْبَى وَلَا نَكْتُمُ شَهَادَةَ اللَّهِ إِنَّا إِذًا لَمِنَ الْآثِمِينَ] [سىلەر (بۇ ئىككى گۇۋاھچىنىڭ راستچىللىقىدىن) گۇمانلانساڭلار، نامازدىن كېيىن ئۇلارنى ئېلىپ قېلىڭلار، ئۇلار: «بىز پايدىسىغا قەسەم قىلىدىغان كىشىلەرمىز، بىزنىڭ يېقىنىمىز بولغان تەقدىردىمۇ قەسەممىزنى ھېچنەرسىگە ساتمايمىز، خۇدالىق ئۈچۈن بولغان گۇۋاھلىقنى يوشۇرمايمىز. ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق، بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلاردىن بولىمىز» دەپ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن].**

كۆپچىلىك ئۆلىمالارنىڭ قارىشىدا ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان ناماز ــ ئەسىر نامىزىنى كۆرسىتىدۇ، بۇ نۇقتا پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ سۆزىدە ئوچۇق ئىپادىلەنگەن: «ثَلَاثَةٌ لَا يُكَلِّمُهُمُ اللَّهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَلَا يَنْظُرُ إِلَيْهِمْ رَجُلٌ حَلَفَ عَلَى سِلْعَةٍ لَقَدْ أَعْطَى بِهَا أَكْثَرَ مِمَّا أَعْطَى وَهُوَ كَاذِبٌ وَرَجُلٌ حَلَفَ عَلَى يَمِينٍ كَاذِبَةٍ بَعْدَ الْعَصْرِ لِيَقْتَطِعَ بِهَا مَالَ امْرِئٍ مُسْلِمٍ» «ئۈچ تۈرلۈك ئادەم بولۇپ، الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ ۋە نە ئۇلارغا (رەھمەت نەزىرى بىلەن) قارىمايدۇ. بىرى، مېلىنى يالغان قەسەم قىلىپ ساتقان كىشى بولۇپ، ئۇ ئادەم ئۇ مالنى ساتقان پۇلدىنمۇ كۆپرەك پۇل بېرىپ سېتىۋالغانلىقىغا قەسەم ئىچىدۇ. يەنە بىرى، بىرەر مۇسۇلماننىڭ مال ـ مۈلكىنى يۇلۇۋېلىش مەقسىتىدە ئەسىر نامىزىدىن كېيىن يالغان قەسەم قىلغان كىشى».[2]

❸ ماكان بىلەن چىڭىتىش ــ مەككىدىكى تۇۋرۇك بىلەن ماقامى ئىبراھىمنىڭ ئوتتۇرىسىدا، قۇدۇستىكى چوڭ تاشنىڭ يېنىدا، باشقا شەھەرلەردىكى مۇنبەرلەرنىڭ يېنىدا قەسەم ئىچىش ئارقىلىق بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى ئىمام مالىك، ئىمام شافىئىي، ئىمام ئەھمەدلەرنىڭ جابىر τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسىدۇر، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ حَلَفَ عَلَى مِنْبَرِي هَذَا يَمِينًا آثِمَةً، فَلْيَتَبَوَّأْ مَقْعَدَهُ مِنَ النَّارِ» «كىمكى مېنىڭ مۇشۇ مۇنبىرىم ئۈستىدە يالغان قەسەم ئىچسە، ئۇلتۇرىدىغان جايىنى دوزاختىن راسلاپ قويسۇن».[3]

باشقا مەسجىدلەرنىڭ مۇنبەرلىرىمۇ بۇنىڭغا قىياس قىلىنسا بولىدۇ.

يۇقىرىقى سۆزلەرنىڭ تەپسىلاتى فىقھى كىتابلىرىنىڭ ھۆكۈم ۋە گۇۋاھلىقلار بابلىرىدا بار.

**بەشىنچى. بۇ خىلدىكى ئەھدىنى بەيئەت دەپ ئاتاشقا بولامدۇ؟**

---

[1] سۈرە مائىدە 106 ـ ئايەت

[2] بۇخارى رىۋايىتى

[3] «ئىرۋائۇل غەلىيل» 2697 ـ ھەدىس

**بەيئەت ھەققىدە چۈشەنچە**

• ئىبنى ئەسىر مۇنداق دەيدۇ: [بەيئەت دېگىنىمىز، ۋەدىلىشىش ۋە ئەھدىلىشىشنى كۆرسىتىدۇ. بەيئەتلەشكۈچى ئىككى كىشىنىڭ ھەربىرى گوياكى ئۆزىنىڭ يېنىدىكى نەرسىسىنى ھەمراھىغا ساتقانغا، ئۇنىڭغا خالىس كۆڭلىنى ئىزھار قىلغانغا، ئىتائىتىنى ۋە ئىچكى سىرىنى تاپشۇرغانغا ئوخشاش بولىدۇ].[1]

• راغىب مۇنداق دەيدۇ: [پادىشاھقا بەيئەت قىلدى دەيدۇ، ئۇنىڭغا بىرىلگەن بەيئەتنىڭ بەدىلىگە ئىتائەت قىلسا، بۇ بەيئەتمۇ، بەيئەتلەشمەكمۇ دېيىلىدۇ].[2]

• ئىبنى خەلدۇن مۇنداق دەيدۇ: [شۇنى بىلىۋېلىڭكى، بەيئەت دېگەن، بويسۇنۇشقا بەرگەن ۋەدىدۇر. روشەنكى، بەيئەت قىلغۇچى ئەمىرگە ئۆزىنىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىنى نازارەت قىلىش ئىشىنى تاپشۇرۇشقا ئەھدىلەشكەن بولىدۇ. ئەمىرنىڭ مەزكۇر ھوقۇقىدىن ئۇ كىشى ھېچبىر نەرسىنى تالاشمايدۇ. ئەمىر تەرەپتىن بۇيرۇلغان ئىشلاردا خۇش ياقسۇن، خۇش ياقمىسۇن ئىتائەت قىلىدۇ.

ئۇلار ئەمىرگە بەيئەت قىلسا ۋە ئەھدە بەرسە، بەرگەن ئەھدىسىنى تېخىمۇ كۈچەيتىش مەقسىتىدە قوللىرىنى ئەمىرنىڭ قولىغا قوياتتى. بۇ ھال ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىشىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قول تۇتۇشۇپ تۇرۇپ ئەھدىلىشىش بەيئەت دەپ ئاتالغان.

مانا بۇ بەيئەتنىڭ لۇغەت مەنىسى ۋە شەرىئەتتە تونۇلغان مەنىسىدۇر. بۇ دەل ئەقەبە كېچىسى ۋە دەرەخنىڭ يېنىدا پەيغەمبەر ρ گە قىلىنغان بەيئەت توغرىسىدىكى ھەدىستە كۆزلەنگەن مەنىدۇر].[3]

دېمەك، بەيئەت دېگەن، ۋەدە ۋە ئەھدە دېمەكتۇر. بەيئەت، پادىشاھ قۇرئان ۋە ھەدىس بىلەن ھۆكۈم قىلىدىغانلا بولسا، ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىگە كۆپ قوللىنىلغان.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دېگەن: [خەلىپىگە بەيئەت قىلىشتىكى ئاساس، خەلىپىنىڭ ھەققە ئەمەل قىلىشى، ھەد جازالىرىنى يۈرگۈزۈشى، ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشى قاتارلىق شەرتلەر ئاستىدا بەيئەت قىلىشتۇر].[4]

ئىمام بۇخارى مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: [ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانغا بەيئەت قىلىپ مۇنداق خەت يازغان ئىدى: {وَأُقِرُّ لَكَ بِالسَّمْعِ وَالطَّاعَةِ عَلَى سُنَّةِ اللَّهِ وَسُنَّةِ رَسُولِهِ فِيمَا اسْتَطَعْتُ} {مەن ساڭا الله نىڭ يولىغا ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ سۈننىتىگە مەھكەم ئېسىلىش شەرتى ئاستىدا، كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ۋەدە بېرىمەن}].[5]

**كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشقا بولامدۇ؟**

يەنى ئەسكىري لاگېر ئەمىرىنىڭ ئەزالار ئۈستىدىن ئالغان ئەھدىسى ياكى ئىسلامىي جامائەتلەرنىڭ ئىچىدىن بىرەر جامائەت ئەمىرىنىڭ ئادەملىرى ئۈستىدىن ئالىدىغان ئەھدىسىنى بەيئەت دەپ ئاتاشقا بولامدۇ؟

---

[1] ئىبنى ئەسىرنىڭ «ئەننىھايە» ناملىق كىتابى 1 ـ جىلد 174 ـ بەت
[2] راغىبنىڭ «ئەلمۇفرەداتۇ فى غەرىيبىل قۇرئان» ناملىق كىتابى
[3] «مۇقەددىمەتۇ ئىبنى خەلدۇن» 209 ـ بەت
[4] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 203 ـ بەت
[5] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمى 7272 ـ نومۇرلۇق ھەدىس

«بولىدۇ» دەپ قارايدىغانلار، بەيئەتنىڭ ئەسلى لۇغەت مەنىسىگە ئاساسلىنىدۇ. بەيئەتنىڭ لۇغەت مەنىسى ــ ۋەدىلىشىش ۋە ئەھدىلىشىش دېگەنلىك بولىدۇ.

«بولمايدۇ» دەپ قارايدىغانلار، بەيئەت ئىبارىسىنىڭ كۆپ ھاللاردا پەقەت مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى ھېسابلىنىدىغان پادىشاھقا بەرگەن ئەھدىگىلا قوللىنىلغانلىقىغا ئاساسلىنىدۇ.

گەپنىڭ ئوچۇقى، خاتا چۈشەنچە پەيدا قىلماسلىق ئۈچۈن، مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلەرنى ياكى بىرەر ئىسلامىي جامائەت ئەمىرىنىڭ ئەزالىرىدىن ئالغان ئەھدىسىنى بەيئەت دەپ ئاتاشتىن توسقان ياخشى. بەيئەت ئىبارىسىدىن ئادەمنىڭ زېھنىگە تېزلا خەلىپىگە بەرگەن ئەھدە كېلىدۇ. لېكىن ساھابىلەرنىڭ تەرجىمىھالى مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنىڭ مىساللىرى:

❶ ئىكرىمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل τ نىڭ يەرمۇك كۈنىسىدە ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىش ئۈچۈن كىشىلەرنى چاقىرىشى.[1]

ئىلگىرى، بۇ قىسسىنى ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى دېگەن تېمىدا بايان قىلغان ئىدىم. قىسسىدىن مەلۇمكى، ئىكرىمە τ مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى ئەمەس ئىدى ۋە نە ئەسكەرلەرنىڭ قوماندانى ئەمەس ئىدى. ئۇ بۇ بەيئەتكە چاقىرىق قىلغان نەق مەيداندا مىڭ ساھابە بار بولۇپ، يۈز نەپىرى بەدرى غازىتىغا قاتناشقانلار ئىدى. بۇنى ئىبنى كەسىر شۇنداق نەقىل قىلغان.

ساھابىلەردىن ھېچبىرى ئىكرىمە τ غا ئېتىراز بىلدۈرمىگەن ئىدى. مانا بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ئۇقتۇرىدۇ.

❷ قەيس ئىبنى سەئد τ نىڭ سىففىن دېگەن جايدا 40 مىڭ كىشىدىن ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىشى.[2]

بۇ قىسسىنىمۇ ئوخشاشلا ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى دېگەن تېمىدا كەلتۈرگەن ئىدىم. ئۇلار ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ قوشۇنىنىڭ ئالدىنقى سەپ قىسمى ئىدى.

بۇ قىسسىدىمۇ، ئىكرىمە τ نىڭ قىسسىسىدەك بەيئەت ساھابىلەر بار يەردە ئېلىپ بېرىلغان.

❸ ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ، ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد τ دىن ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: {لَمَّا كَانَ زَمَنُ الْحَرَّةِ أَتَاهُ آتٍ فَقَالَ لَهُ إِنَّ ابْنَ حَنْظَلَةَ يُبَايِعُ النَّاسَ عَلَى الْمَوْتِ فَقَالَ لَا أُبَايِعُ عَلَى هَذَا أَحَدًا بَعْدَ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ} {ھەررە ۋەقەسىدە ئۇنىڭ قېشىغا بىر ئادەم كېلىپ: ‹ئىبنى ھەنزەلە كىشىلەردىن ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىۋاتىدۇ› دېگەندە، ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: ‹مەن رەسۇلۇللاھ ρ دىن كېيىن ھېچكىشىگە ئۆلۈمگە بەيئەت قىلمايمەن}.[3]

ۋەقە ــ ھىجرىيىنىڭ 63-يىلى مەدىنىدىكى مەشھۇر جاي ھەررىدە يۈز بەرگەن ئىدى. بۇ يىلى مەدىنە خەلقى يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيەنىڭ ئۆتكۈزگەن گۇناھ-مەئسىيەتلىرى تۈپەيلى ئۇنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىپ، ئابدۇللاھ ئىبنى ھەنزەلەنى ئەنسارلارنىڭ ئەمىرى بولۇشقا، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇتىئىنى قۇرەيشلىكلەرنىڭ ئەمىرى بولۇشقا بەيئەت قىلىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ھەنزەلەنىڭ ئاتىسى ۋە ئۆزىمۇ ساھابە بولۇپ، ئاتىسى ھەنزەلە ئۇھۇد كۈنىسى شەھىد قىلىنىپ، پەرىشتىلەر تەرىپىدىن يۇيۇلغان زات

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7- جىلد 11-، 12- بەتلەر
[2] «فەتھۇل بارى» 13-جىلد 63- بەت
[3] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمى 2959- نومۇرلۇق ھەدىس

ئىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ھەنزەلە كىشىلەردىن يەزىد قوشۇنىغا قارشى ئۆرۈش قىلىشقا بەيئەت ئالىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدنىڭ ئىنكار قىلغىنى پەقەت ئۆلۈمگە بەيئەت قىلىشتىن ئىبارەت بەيئەتنىڭ مۇئەييەن بىر تۈرى بولۇپ، بەيئەتنىڭ ئەسلى ماھىيىتىگە ئىنكار قىلمىغان ئىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر، ئەلى ئىبنى ھۈسەين، مۇھەممەد ئىبنى ھەنەفى قاتارلىق زاتلار خەلقنىڭ يەزىدنىڭ ئىتائىتىدىن قول ئۈزگەنلىكىنى ئىنكار قىلغانلاردىن ئىدى. شۇنداقتىمۇ، ئابدۇللاھ ئىبنى ھەنزەلەگە بەيئەت قىلىپ يەزىدكە قارشى چىققانلارنىڭ سانى ئۇنىڭغا بەيئەت قىلمىغانلاردىن كۆپ ئىدى.

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [مەدائىنى مەدىنىلىك بىر شەيخنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى نەقىل قىلىدۇ: مەن زۆھرىدىن: ‹ھەررە كۈنىسى ئۆلتۈرۈلگەنلەر قانچىلىك ئىدى؟›، ــــ دەپ سورىدىم. ئۇ: ‹مۇھاجىرلار، ئەنسارلار ۋە ئازاد قىلىنغان قۇللاردىن بولۇپ، يۈز ـ ئابرۇيلۇق 700 نەپەر كىشى بىلەن قوشۇپ ئازاد، قۇل ۋە ئۆلاردىن باشقا مەن تونۇمايدىغان يەنە 10 مىڭ كىشى بار ئىدى›، دېدى].[1]

بەيئەتنىڭ بۇنىڭغا ئوخشىغان مەسىللىرى ۋە سەلەف سالىھلارنىڭ زالىم خەلىپىلەرگە بولغان ئوچۇق مەيدانى تۆۋەندە يەنە كېلىدۇ.

دېمەك، ساھابىلەر زامانىسىدا ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنىڭ ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنى ئىنكار قىلمىغانلىقىغا قاراپ بۇ مەسىلىنى (يەنى ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنى) ساھابىلەر بىردەك ئىتتىپاق كەلگەن مەسىلىلەر قاتارىغا كىرگۈزۈش مۇمكىن.

ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدكە ئوخشاش بەيئەتنى ئىنكار قىلغۇچىلارغا كەلسەك، ئۇلار ئەھدىنى بەيئەت دەپ ئاتاشنى ئىنكار قىلماستىن، پەقەت ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىشتىن ئىبارەت بەيئەتنىڭ مۇئەييەن شەكلىنى ئىنكار قىلغان. ئۇ بۇ خىل ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىشنى پەيغەمبەر ρ گە خاس دەپ قارىغان ئىدى.

ئەگەر بىز «پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلەردىن ئالغان رىزۋان بەيئىتى ئۆلۈمگە ئېلىنغان ئىدى» دېسەك، ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدنىڭ بۇ سۆزى ئىكرىمە τ نىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەردىن ئۆلۈمگە ئالغان بەيئىتىگە ھەمدە قەيس ئىبنى زەيدنىڭ ئۆلۈمگە ئالغان بەيئىتىگە قارشى كېلىدۇ.[2]

شۇنىڭدەك، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ مەدىنە خەلقىگە (يەنى مەدىنە خەلقىنىڭ يەزىدنىڭ ئىتائىتىدىن باش تارتقانلىقىغا) ئىنكار قىلىشى، ئۇلارنىڭ ئەھدىنى بەيئەت دەپ ئاتىغانلىقى سەۋەبىدىن بولماستىن، ئۇلارنىڭ يەزىدقا بەيئەت قىلىپ بولغىنىدىن كېيىن بەيئەتنى بۇزۇپ، ئۇنىڭ ئىتائىتىدىن چىققانلىقى سەۋەبىدىن بولغان ئىدى.[3] شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىبنى ئۆمەر τ كۇفە خەلقى ھۈسەين ئىبنى ئەلى τ غا بەيئەت قىلغان چاغدا مۇنداق ئىنكار قىلمىغان ئىدى. چۈنكى، ھۈسەين τ باشتىن تارتىپ يەزىدقا بەيئەت قىلمىغان ئىدى. ئىبنى ئۆمەر τ ھۈسەين τ غا ئىراق تەرەپكە بارماسلىقنى نەسىھەت قىلىشتىن باشقا بىرنەرسە دېمىگەن ئىدى.[1]

ئىبنى ئابباس τ مۇ ئوخشاشلا ھۈسەين τ غا ئىراق تەرەپكە بارماسلىقنى نەسىھەت قىلىپ مۇنۇلارنى دېگەن ئىدى: [ئەگەر «زادى بارمىسام بولمايدۇ» دېسەڭ يەمەن تەرەپكە بار. چۈنكى، ئۇ يەردە نۇرغۇن

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 ـ جىلد 221 ـ بەت، 217 ـ ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر، «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 117 ـ بەتتىن 119 ـ بەتكىچە ۋە 13 ـ جىلد 68 ـ بەتتىن 71 ـ بەتكىچە

[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 68 ـ بەت

[3] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 68 ـ بەت

سېپىل ۋە جىلغىلار بار. داداڭنىڭ ئۇ يەردە ئەگەشكۈچىلىرى بار. سەن كىشىلەرگە ئارىلاشما، ئۇلارغا خەت ياز، تەشۋىقاتچىلىرىڭنى ئۇلارنىڭ ئارىسىغا كىرگۈز. ئەگەر سەن ئاشۇنداق قىلساڭ، سەن ياخشى كۆرگەن ئىشنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشىنى ئۈمىد قىلىمەن][2].

**ئالتىنچى. بۇ خىلدىكى بەيئەتلەر بىلەن خەلىپىگە قىلىنىدىغان بەيئەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا قانداق پەرق بار؟**

بۇ خىلدىكى بەيئەتلەر بىلەن خەلىپىگە قىلىنىدىغان بەيئەت بىرنەچچە نۇقتىدىن پەرقلىنىدۇ. مەن ئۇنىڭ مۇھىمراقلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتىمەن:

❶ خەلىپىلىك ئۈچۈن بەيئەت قىلىنىماقچى بولغان نامزاتنى بېكىتىشتە

خەلىپە بولۇشقا بەيئەت قىلىنىماقچى بولغان نامزات خەلق ئىچىدىكى قارار ماقۇللايدىغان كىشىلەر تەرىپىدىن بېكىتىلىدۇ ۋە ياكى سابىق خەلىپىنىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن بېكىتىلىدۇ. ئۇنداق بولماي، بىرەر كىشى قورال كۈچى بىلەن ئىسيان كۆتۈرۈپ خەلىپىلىكنى ئىگىلىۋالسا، بۇ ئۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئەمما، كىشىلەرنىڭ تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن بەيئەتلىرى (يەنى ئەھدىلىرى-ئا) بۇ خىل پرىنسىپلارغا موھتاج ئەمەس بولۇپ، كەڭ خەلق ئاممىسىنىڭ ئۆزئارا تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىش ھوقۇقى بار.

❷ خەلىپە بولۇشقا بەيئەت قىلىنىماقچى بولغان نامزاتتا

خەلىپە بولۇشقا بەيئەت قىلىنىماقچى بولغان نامزات، ئۆزىدە خەلىپىدە بولۇشقا تېگىشلىك شەرتلەرنى تولۇق ھازىرلىغان بولۇشى لازىم.[3] قورال كۈچى بىلەن ئىسيان كۆتۈرۈپ خەلىپىلىكنى قولغا ئېلىۋالغان كىشىلەرگە نىسبەتەن بەزى شەرتلەر مۇستەسنا. ئەمما، كىشىلەرنىڭ تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا تۈزۈشكەن بەيئەتلىرىدە (يەنى ئەھدىلىرىدە-ئا) بۇ شەرتلەر كېرەك ئەمەس. ئومۇمىي خەلقنىڭ ئەھدىلىشىش ھوقۇقى بار.

❸ بەيئەت بېرىلگەن ئىشتا

خەلىپىگە بەرگەن بەيئەت خەلىپىنىڭ ئۈستىگە نۇرغۇن مەجبۇرىيەتلەرنى، جۈملىدىن ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئىچىدە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى تەتبىقلاش مەجبۇرىيىتىنى يۈكلەيدۇ.[4] ئۈممەتنىڭ ئۈستىگە بولسا، خەلىپىنىڭ ھال-ئەھۋالى (ئوچۇق كۇفرى قىلمىشىنى سادىر قىلىش بىلەن) ئۆزگەرمىسىلا، ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ياردەم بېرىش قاتارلىق مەجبۇرىيەتلەرنى يۈكلەيدۇ.[5]

ئەمما، كىشىلەرنىڭ بەيئەتلىرى (يەنى ئەھدىلىرى-ئا)گە كەلسەك، ئۇ بەيئەتلەر مۇئەييەن بىر مەجبۇرىيەتنى يۈكلەش بىلەن چەكلەنمەيدۇ. بەلكى ئۇلار جىھاد قىلىش، ئىسلامغا دەۋەت قىلىش، ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش، خاپىلىق تارتىپ قالغان كىشىگە ياردەم بېرىش، زۇلۇمغا ئۇچرىغان كىشىگە ياردەم بېرىش، ئاددىيسى، يولدىن كىشىلەرگە ئەرزىيەت بېرىدىغان نەرسىنى ئېلىپ تاشلاشقا ئوخشاش ھەرقانداق بىر ئىبادەتنى قىلىشقا ئەھدىلىشىپ ئۆز ئۈستىگە مەجبۇرىيەت قىلىپ ئالسا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ يۇقىرىقى ئىشلارغا ئەھدىلىشىشى ئىماننىڭ شاخچىلىرىدىن بىر شاخچىدۇر.

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8-جىلد 160-بەت

[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8-جىلد 160-بەت

[3] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى7-بەت

[4] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى15-، 16-بەتلەر

[5] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى17-بەت

❹ پەرزلىكتە ۋە لازىم تۇتۇشتا

مۇسۇلمانلار خەلىپىسىگە بەيئەت قىلىش ھەربىر ئىمان ئىگىسىگە پەرز.

بۇ توغرىدا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بويnida بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»[1] ۋە يەنە مۇنداق دېگەن: «تَلْزَمُ جَمَاعَةَ الْمُسْلِمِينَ وَإِمَامَهُمْ» «مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىسىنى لازىم تۇتقىن!».[2]

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دەيدۇ: [كىمكى ئىلگىرىكى مۇسۇلمان ھۆكۈمرانلارنىڭ ئۈستىدىن قىلىچ بىلەن غەلىبە قىلىپ خەلىپىگە ئايلانغان ۋە ئەمىرۇلمۇئمىنىين دەپ ئاتالغان بولسا، الله قا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمانى بار ھەرقانداق كىشىنىڭ ئۇنى «خەلىپە» دەپ ئېتىراپ قىلماي بىر كېچىنى ئۆتكۈزۈشى ھالال ئەمەس. مەيلى ئۇ ياخشى كىشى بولسۇن ياكى پاسىق كىشى بولسۇن ئەمىرۇلمۇئمىنىيندۇر].[1]

بۇ مەسىلە ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ ئېتىقاد كىتابلىرىدا قەيت قىلىپ ئۆتىلىدۇ.

ئەمما، كىشىلەرنىڭ بەيئەتلىرى (يەنى ئۇلارنىڭ تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئۆزئارا ئەھدىلىشىشى-ئا) پەرز ئەمەس، شۇڭلاشقا ئەھدىلىشىش كىشىنىڭ ئۆز ئىختىيارىدا بولىدۇ. ئەمما، ئەھدىلەشكەن بولسا، ئەھدە ئارقىلىق ئۆز ئۈستىگە ئالغان نەرسىگە ۋاپا قىلىشى پەرز. مەسىلەن، ئىككى كىشىنىڭ قۇرئان كەرىمنى تولۇق ياد ئېلىشقا ياكى بىر قىسمىنى ياد ئېلىشقا ئەھدىلەشكىنىگە ئوخشاش. گەرچە قۇرئان كەرىمنى يادلاش ھەربىر مۇسۇلمانغا پەرز بولمىسىمۇ، يادلاشقا ئەھدىلەشكەن كىشىگە نىسبەتەن پەرز بولىدۇ.

دېمەك، مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىگە بەيئەت قىلىشى شەرىئەتتە باشتىلا پەرز. ئەمما، كىشىلەرنىڭ بەيئەتلىرى (يەنى ئەھدىلىرى-ئا) ئۇنداق ئەمەس. ئۇنىڭ بايانى يۇقىرىدا شەرىئەت ئارقىلىق، ئەھدە ئارقىلىق ۋە ھەر ئىككىلىسى ئارقىلىق پەرز بولىدىغان ئىشلار دېگەن يەردە ئۆتۈپ كەتتى.

مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە بەيئەت قىلىش ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە پەرز. بۇنىڭ دەلىلى، «تَلْزَمُ جَمَاعَةَ الْمُسْلِمِينَ وَإِمَامَهُمْ» «مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىسىنى لازىم تۇتقىن!» دېگەن ھەدىس. ئەمما، كىشىلەرنىڭ بەيئەتلىرى (يەنى ئەھدىلىرى-ئا) ئۇنداق ئەمەس. بەلكى ئەھدىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان كىشىگىلا پەرز.

بۇ يەردە، ئەسكەرتىشكە تېگىشلىك يەنە بىر مەسىلە بار. مەن ئۇنى يۇقىرىدا تەپسىلىي بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدىم. ئۇ بولسىمۇ، بۈگۈنكى دەۋردە جىھادنى پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىغا پەرز ئەين دېسەكمۇ ئانچە ئاشۇرۇۋەتكەن بولمايمىز. ئۇنى شەرىئەت باشتىلا پەرز قىلىپ بېكىتىپ بولغان. ئەگەر بىر مۇسۇلمان الله يولىدا جىھاد قىلىدىغان بىر گۇرۇھ كىشىنى تاپسا، ئۇنىڭ ئۇ گۇرۇھنى لازىم تۇتۇشى پەرز. ئەگەر بىر رايوندا بۇ گۇرۇھلار كۆپىيىپ كەتسە، مەن يۇقىرىدا زىكرى قىلىپ ئۆتتۇمكى، لازىم تۇتۇشقا ئەڭ ئەۋزەل بولغىنى ھەق ئۈستىدىكى گۇرۇھلارنىڭ ئەڭ قەدىمىيراقىدۇر. ئەگەر رايونلارنىڭ كۆپىيىشى سەۋەبىدىن گۇرۇھلارمۇ كۆپىيىپ كەتسە، خەتەرگە بەكىراق يۈزلىنىۋاتقان، ئۇنىڭ غەلىبە قىلىشى پەرەزگە يېقىن بولغان گۇرۇھقا ياردەم بېرىدۇ.

❺ بۇ ئىككى خىل بەيئەتتىكى مۇددەت پەرقى

[1] مۇسلىم رىۋايىتى

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

خەلىپىگە بېرىلگەن بەيئەت ــ دائىمىي بولۇپ، خەلىپە ئۆلۈپ كەتمىسە ياكى ئۇنىڭغا دىنىدا ياكى بەدىنىدە ھوقۇقتىن ئېلىپ تاشلاشنى لازىم تۇتىدىغان بىرەر نۇقسان كۆرۈلمىسىلا ئۈزۈلۈپ كەتمەيدۇ.[2] ئەمما، كىشىلەرنىڭ بەيئەتلىرىنى (يەنى ئەھدىلىرىنى ـ ئا) مەن يۇقىرىدا دەپ ئۆتكىنىمدەك، مۇئەييەن مۇددەتلىك قىلىپ تۈزۈشكە بولىدۇ. بەيئەتنىڭ مۇددىتىنى بەلگىلەش كىشىلەرنىڭ ئىختىيارلىقىدا بولىدۇ. خەلىپىگە بېرىلىدىغان بەيئەت ئۇنداق ئەمەس.

❻ كۆپلۈك پەرقى

مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئىككى خەلىپىنىڭ سايلىنىشى دۇرۇس ئەمەس. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «فُوا بِبَيْعَةِ الْأَوَّلِ فَالْأَوَّلِ» «ئاۋۋالقىسىنىڭ بەيئىتىگە ۋاپا قىلىڭلار».[3] يەنە مۇنداق دېگەن: «إِذَا بُويِعَ لِخَلِيفَتَيْنِ فَاقْتُلُوا الْآخَرَ مِنْهُمَا» «ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا، ئۇلارنىڭ كېيىنكىسىنى ئۆلتۈرۈڭلار!».[4]

شۇنىڭ ئۈچۈن خەلىپىنىڭ كۆپىيىپ كېتىشى دۇرۇس ئەمەس ھەمدە مۇسۇلمانىنىڭ ئىككى خەلىپىگە بەيئەت بېرىشمۇ دۇرۇس ئەمەس.

ئەمما، كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە قىلىدىغان بەيئەتلىرى (يەنى ئەھدىلىرى ـ ئا)گە كەلسەك، بەيئەت بېرىلگەن ئەمەل باشقا بىرنەچچە ئەمەللەر بىلەن ۋاقىت جەھەتتە سىغىشىپ كېتەلەيدىغانلا بولسا، بەيئەتلەشكۈچىلەر كۆپ بولسىمۇ دۇرۇس بولىۋېرىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن، بىر كىشىنىڭ بىر گۇرۇھ ئادەم بىلەن قۇرئان كەرىمنى، يەنە بىر گۇرۇھ ئادەم بىلەن پەيغەمبەر ρ نىڭ ھەدىسلىرىنى ياد ئېلىشقا بەيئەتلىشىشى ۋە ياكى بۇخارىدىن ھەدىس يادلايدىغان بىر گۇرۇھ بىلەن بۇخارىنى، مۇسلىمدىن ھەدىس يادلايدىغان يەنە بىر گۇرۇھ بىلەن مۇسلىمنى ياد ئېلىشقا ئەھدىلىشىشى، ھەتتا ۋاپا قىلىشقا قۇربى يەتسە، ئۇنىڭدىن سىرتمۇ بىرنەچچە گۇرۇھلار بىلەن ئەھدىلىشىشى دۇرۇس.

ئەمما، جىھادقا ئوخشاش باشقا بىرنەچچە تۈرلۈك ئىبادەتلەر بىلەن ۋاقىت جەھەتتە سىغىشالمايدىغان ئەمەلنى بولسا، بىردىن كۆپ گۇرۇھلار بىلەن ئەھدىلىشىشكە بولمايدۇ. جىھاد ساھەسىدە خىزمەت قىلغۇچى گۇرۇھلارنىڭ كۆپىيىشى دۇرۇس ئەمەس، جىھاد، ئۈيۈشۈش ۋە دوستلىشىشنىڭ مېۋىسى بولغان شانۇشەۋكەت ئارقىلىقلا پۈت تىرەپ تۇرالايدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَالْمُؤْمِنُونَ وَالْمُؤْمِنَاتُ بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ يَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنْ الْمُنكَرِ] [مۇئمىن ئەرلەر، مۇئمىن ئاياللار بىر ـ بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ]**.[5]

جىھادىي جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىشى دوستلۇققا قارشى بولۇپلا قالماي، يەنە تېخى تۈزۈلگەن پىلانلارنىڭ بىر ـ بىرىگە زىت بولۇشى ۋە ئۆزئارا ماسلىشىشچانلىقنىڭ بولماسلىقى سەۋەبلىك بىر گۇرۇھنىڭ يەنە بىر گۇرۇھقا زىيان سېلىشىغا ئوخشاش سەلبىي ئامىللار تۈپەيلىدىن شان ـ شەۋكەتنىڭ قولدىن كېتىپ قېلىشىغا ئېلىپ بارىدۇ. الله تائالا بۇ توغرىدا مۇنداق دېگەن: **[وَلَا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ**

---

[1] ئەبۇ يەئلانىڭ «پادىشاھلىق تۈزۈملەر» ناملىق كىتابى 20 ـ، 23 ـ بەتلەر
[2] ماۋەردىنىڭ «پادىشاھلىق تۈزۈملەر» ناملىق كىتابى 17 ـ، 20 ـ بەتلەر
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] سۈرە تەۋبە 71 ـ ئايەت

رِيحُكُمْ وَاصْبِرُوا] [ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىششتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ. سەۋر قىلىڭلار ].[1]

بەزىدە بىر گۇرۇھ دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشىدۇ. بۇ ئۇرۇش تەييارلىقسىز ھالەتتىكى يەنە بىر گۇرۇھنىڭ دۈشمەن زەربىسىگە ئۇچرىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شەرىئەتتە: «زىيانغا تاقابىل تۇرۇش كېرەك» دەيدىغان بىر قائىدە بار، بۇلارنىڭ ھەممىسى جىھادىي جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كەتكەنلىكىنىڭ زىيىنى. مەن بۇ ئاپەتكە تاقابىل تۇرۇشنىڭ چارىسىنى 3 ـ بابنىڭ ئايىغىدا سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدىم.

❼ بەيئەت توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر

پەيغەمبەر ρ بىلەن ساھابىلىرى ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان بەيئەتلەرنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بەيئەت توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمامى (يەنى خەلىپىسى ياكى ئەمىرۇلمۇئمىنىن ياكى پادىشاھ ـ ئا)غا بەيئەت بېرىشكە قارىتىلىدۇ. بۇ يەكۈن بىزنىڭ كىتابلارنى كۆرۈپ ئىزدىنىشىمىز ئارقىلىق ئىسپاتلاندى.

ئەمما، ئۇشبۇ ھەدىسلەرنى ھېچقاچان گەرچە ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەھدىلىرىنى بەيئەت دەپ ئاتىشىۋالغان تەقدىردىمۇ، ھەتتاكى مەن ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكىنىمدەك، بۇ خىلدىكى ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاش دۇرۇس بولغان تەقدىردىمۇ، جامائەتلەرنىڭ ئەھدىلىرىگە قارىتىۋېلىشقا بولمايدۇ.

بەيئەت ئىبارىسى تىلغا ئېلىنغان ھەدىسلەر ــ ياكى خەلىپىنىڭ بەيئىتى بىلەن قەيت قىلىنغان ۋە ياكى خەلىپە زىكرى قىلىنماستىن قەيتسىز ھالەتتە كەلگەن، شۇڭلاشقا جۇمھۇر ئۆلىمالارنىڭ كۆزقارىشى بويىچە قەيتسىز كەلگەن ھەدىسنى قەيت قىلىنغان ھەدىس بىلەن قەيت قىلىش ۋاجىب. بولۇپمۇ ھۆكۈم بىلەن سەۋەب بىر بولغان چاغدا تېخىمۇ شۇنداق.

بەيئەت خەلىپە بىلەن قەيت قىلىنغان ھالەتتە كەلگەن ھەدىسلەر:

① پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَسَتَكُونُ خُلَفَاءُ فَتَكْثُرُ قَالُوا فَمَا تَأْمُرُنَا قَالَ فُوا بِبَيْعَةِ الْأَوَّلِ فَالْأَوَّلِ» «(مەندىن كېيىن) خەلىپىلەر بارلىققا كېلىدۇ، ئاندىن كۆپىيىپ كېتىدۇ». ساھابە كىراملار: ‹شۇ چاغدا بىزنى نېمە قىلىشقا بۇيرۇيسەن؟› دەپ سوراشتى. پەيغەمبەر ρ: «بىرىنچىسىنىڭ بەيئىتىگە ۋاپا قىلىڭلار!» دېدى،[2] دېگەن سۆزى.

② پەيغەمبەر ρ نىڭ: «إِذَا بُويِعَ لِخَلِيفَتَيْنِ فَاقْتُلُوا الآخَرَ مِنْهُمَا» «ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا، ئۇلارنىڭ كېيىنكىسىنى ئۆلتۈرۈڭلار!»[3] دېگەن سۆزى.

③ پەيغەمبەر ρ نىڭ: «مَنْ بَايَعَ إِمَامًا فَأَعْطَاهُ صَفْقَةَ يَدِهِ وَثَمَرَةَ قَلْبِهِ فَلْيُطِعْهُ مَا اسْتَطَاعَ فَإِنْ جَاءَ آخَرُ يُنَازِعُهُ فَاضْرِبُوا عُنُقَ الآخَرِ» «كىمكى چىن قەلبىدىن بىر خەلىپىگە قولىنى بېرىپ بەيئەت قىلغان بولسا، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلسۇن. ئەگەر يەنە بىرسى ئۇنىڭدىن خەلىپىلىكنى تالىشىپ كەلسە، يەنە بىرسىنىڭ گەدىنىگە چېپىڭلار!»[4] دېگەن سۆزى.

ئەمما، بەيئەت قەيتسىز ھالەتتە سۆزلەنگەن ھەدىسلەرنىڭ ئەڭ مۇھىمى، ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان: «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بوينىدا بەيئەت

---

[1] سۈرە ئەنفال 46 ـ ئايەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى

يوق هالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»[1] دېگەن ھەدىسى بولۇپ، گەرچە بۇ ھەدىستە بەيئەت خەلىپە زىكرى قىلىنماستىن قەيتسىز ھالەتتە كەلگەن بولسىمۇ، بىزنىڭ بۇ بەيئەتتىن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە قىلىنغان بەيئەت مەقسەت دېيىشىمىزگە ئىبنى ئابباس τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان: «مَنْ كَرِهَ مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا فَلْيَصْبِرْ فَإِنَّهُ مَنْ خَرَجَ مِنَ السُّلْطَانِ شِبْرًا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىنىڭ بىرەر ئىشىنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن. كىمكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»[2] دېگەن ھەدىسى تۈرتكە بولىدۇ.

پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىش دېگەنلىك، ئۇنىڭغا بەرگەن بەيئىتىنى بۇزۇشقا ھەرىكەت قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ.[3]

(ئىبنى ئۆمەر τ بىلەن ئىبنى ئابباس τ نىڭ-ئا) بۇ ھەدىسىدىكى ئورتاقلىقتا ئىگە سەۋەب بىر بولدى. ئۇ بولسىمۇ، پادىشاھنىڭ بەيئىتىدىن چىقىش ياكى پۇقرالار بىرلىككە كېلىپ بولغان كىشىگە بەيئەت قىلماسلىق. ئىككىلا ھەدىسنىڭ ھۆكمىمۇ بىر بولدى. ئۇ بولسىمۇ، بۇ ئىشنى سادىر قىلغۇچىنىڭ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلۈشى. (جاھىلىيەت ئۆلۈمىنىڭ ئىزاھاتى تۆۋەندە كېلىدۇ-ئا) شۇنىڭ ئۈچۈن قەيتسىز كەلگەن (ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ھەدىسىنى-ئا)، قەيت قىلىنىپ كەلگەن (ئىبنى ئابباس τ نىڭ ھەدىسى-ئا) بىلەن قەيت قىلىش لازىم. چۈنكى، ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ھەدىسىدە مەقسەت قىلىنغان بەيئەت ــــ مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى مەۋجۇد بولسا، ئەنە شۇ خەلىپىگە بېرىلىدىغان بەيئەتنى كۆرسىتىدۇ. يەنە كېلىپ، ئىبنى ئابباس τ نىڭ «پادىشاھقا قارشى چىققان كىشىنىڭ ھۆكمى جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلۈشىدۇر» دېگەن ھەدىسى پادىشاھنىڭ مەۋجۇد بولۇشىنى تەقەززا قىلىدۇ.

شۇنىسى ئېنىقكى، ئىبنى ئابباس τ نىڭ ھەدىسى پادىشاھقا قارشى چىققان كىشىنىڭ ھۆكمىنىڭ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىش بىلەن بىرگە پادىشاھنىڭ مەۋجۇد بولۇشىنىمۇ تەقەززا قىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ، شۇڭا ئىبنى ھەجەر، ئىبنى ئابباس τ نىڭ ئۇشبۇ ھەدىسىنىڭ شەرھىسىدە ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ مەزكۇر ھەدىسىنى كەلتۈرگەن. ئەنە شۇ شەرھىگە مۇراجىئەت قىلىنسۇن![4]

مەن بۇنى ئىزاھلاپ ئۆتمەكچى، ھازىرقى دەۋرىمىزدىكى قىسمەن جامائەتلەر كىشىلەرنى ئۆزلىرىنىڭ ئەمىرلىرىگە بەيئەت بېرىشكە دەۋەت قىلىپ، ئۇلارنى ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ «كىمكى بويىنىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسى بىلەن قورقىتىدىكەن. ئىش ئۇنداق ئەمەس، ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ھەدىسىدىكى بەيئەتتىن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە بېرىلىدىغان بەيئەت كۆزدە تۇتۇلغان. ئۇنى بۇنىڭدىن باشقىچە چۈشىنىۋېلىشقا بولمايدۇ. بۇنداق قىلىش يەھۇدىيلارنىڭ قىلمىشىغا ئوخشاش دەلىللەرنى ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكتۇر. بۇ ھەقتە

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 13 - جىلد 7 - بەت
[4] «فەتھۇل بارى» 13 - جىلد 6-7، - بەت

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[يُحَرِّفُونَ الْكَلِمَ عَنْ مَوَاضِعِهِ]** [ئۇلار تەۋراتنىڭ سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ].[1] **[يُحَرِّفُونَ الْكَلِمَ مِنْ بَعْدِ مَوَاضِعِهِ]** [ئۇلار (تەۋراتنىڭ) سۆزلىرىنى جايلىرىدىن ئۆزگەرتىۋېتىدۇ (يەنى اللە نىڭ ئەھكاملىرىنى باشقىلارغا ئالماشتۇرۇۋېتىدۇ)].[2]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَتَتْبَعُنَّ سَنَنَ مَنْ كَانَ قَبْلَكُمْ شِبْرًا شِبْرًا وَذِرَاعًا بِذِرَاعٍ حَتَّى لَوْ دَخَلُوا جُحْرَ ضَبٍّ تَبِعْتُمُوهُمْ قُلْنَا يَا رَسُولَ اللَّهِ الْيَهُودُ وَالنَّصَارَى؟ قَالَ: فَمَنْ؟» «سىلەر ئەلۋەتتە سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەرنىڭ يوللىرىغا غېرىچمۇ-غېرىچ، گەزمۇ-گەز ئەگىشىپ كېتىسىلەر، ھەتتا ئۇلار كېلەنىڭ ئۇۋىسىغا كىرسىمۇ، ئۇلارغا ئەگىشىپ كىرىسىلەر». بىز دېدۇق: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! يەھۇدىي، ناسارالارغىمۇ؟›. پەيغەمبەر ρ: «كىمگە ئەمىسە!؟» دېدى.[3]

ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ يۇقىرىقى ھەدىسىدىكى بەيئەتتىن مەقسەت خەلىپىگە بەيئەت بېرىشتۇر دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى، ھازىرقى ۋاقىتتا مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، مۇسۇلمانلاردىن خەلىپىگە بەيئەت قىلماسلىقتىن ئىبارەت خاتالىق كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ دېگەنلىك بولامدۇ؟

ياق، بەلكى بۇ ھەدىس مېنىڭ نەزىرىمدە مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپە تىكلەشكە ھەرىكەت قىلىشىنىڭ پەرزلىكىگە ئەڭ كۈچلۈك دەلىلدۇر. بۇ ئۇلۇغۋار نىشان كۆپ ھاللاردا جىھادسىز ئەمەلگە ئاشمايدۇ. ھەقنى اللە ئوبدان بىلگۈچى.

بۇنىڭغا ئەگىشىپ مەن شۇنداق قارايمەنكى، ھازىرقى ۋاقىتتا مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كەتكەن ھەربىر مۇسۇلمان گۇناھكاردۇر. ئۇ ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ «جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە (يەنى كۇفرىنىڭ ئۇستىدە ئەمەس، گۇناھ ئۈستىدە-ئا) ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسىدە كەلگەن ئەيىبلەشكە چۈشۈپ قالىدۇ. لېكىن ئۇ ئىسلام دۆلىتىنى بەرپا قىلىش ۋە خەلىپە تىكلەشتىن ئىبارەت غايىسىگە يېتەلمىسىمۇ، مۇشۇ ئىشقا ھەرىكەت قىلغانلا بولسا، گۇناھ ئۈستىدە ئۆلگەن بولمايدۇ. بۇنىڭغا اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى دەلىلدۇر: **[وَمَنْ يَخْرُجْ مِنْ بَيْتِهِ مُهَاجِرًا إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ ثُمَّ يُدْرِكْهُ الْمَوْتُ فَقَدْ وَقَعَ أَجْرُهُ عَلَى اللَّهِ]** [كىمكى ئۆيىدىن اللە نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ تەرىپىگە ھىجرەت قىلىپ چىقسا، **ئاندىن يولدا ئۆلسە، ئۇنىڭ ئەجرىنى چوقۇم** اللە بېرىدۇ].[4] ياكى بۇ ئىشقا ھەرىكەت قىلىشتىن ئاجىز كەلسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭغا چىن قەلبىدىن ئىزدەنگەن بولسىلا، بۇ ھەم گۇناھ ئۈستىدە ئۆلگەن بولمايدۇ. بۇنىڭغا يەنە ئىلگىرى ئۆزرە ئىگىلىرى توغرۇلۇق ئۆتۈپ كەتكەن تۆۋەندىكى ھەدىسمۇ دەلىلدۇر. پەيغەمبەر ρ بىر غازاتتا مۇنداق دېگەن: «إِنَّ بِالْمَدِينَةِ لَرِجَالاً مَا سِرْتُمْ مَسِيرًا، وَلا قَطَعْتُمْ وَادِيًا إِلاَّ شَرَكُوكُم فِي الأَجْرِ حَبَسَهُمُ الْمَرَضُ» «شۈبھىسىزكى، مەدىنىدە نۇرغۇن كىشىلەر بار. سىلەر بىرەر يولنى بېسىپ ۋە بىرەر ۋادىنى كېسىپ ئۆتىدىكەنسىلەر، ئۇلار ئەجىردە سىلەر بىلەن شېرىك بولىدى. ئۇلارنى كېسەللىك توختىتىپ قويىدى».[5]

---

[1] سۈرە نىسائ 46- ئايەت ۋە سۈرە مائىدە 13- ئايەت
[2] سۈرە مائىدە 41- ئايەت
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] سۈرە نىسائ 100- ئايەت
[5] مۇسلىم رىۋايىتى

يۇقىرىدا ئۆتكەن سۆزلەر ھۇزەيفە τ نىڭ: «فَإِنْ لَمْ يَكُنْ لَهُمْ جَمَاعَةٌ وَلَا إِمَامٌ قَالَ فَاعْتَزِلْ تِلْكَ الْفِرَقَ كُلَّهَا» (مەن:) ‹ئەگەر ئۇلارنىڭ جامائىتى ۋە خەلىپىسىمۇ بولمىسىچۇ؟›، دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!» دېدى، دېگەن ھەدىسگە قارشى كەلمەيدۇ.

مەن يۇقىرىدا 3 ـ بابنىڭ ئاخىرلىرىدا تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرىسىدا كەلگەن ھەدىس، «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!»[1] دېگەن ھەدىسنىڭ ئومۇملىقىنى خاسلاشتۇرىدىغانلىقىنى بايان قىلغان ئىدىم.

بولۇپمۇ، الله خالىسا، ئالدىمىزدا توغرا يول باشلايدىغان بىر خەلىپىلىكنىڭ كېلىدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدىغان دەلىللەر كەلگەن ئىكەن، چوقۇم شۇ خەلىپىلىكنى تىكلەشكە ھەرىكەت قىلىش پەرز.

ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ رىۋايەت قىلغان: «كَيْفَ أَنْتُمْ إِذَا نَزَلَ ابْنُ مَرْيَمَ فِيكُمْ وَإِمَامُكُمْ مِنْكُمْ» «مەريەم ئوغلى ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئاراڭلارغا چۈشۈپ كەلگەندە، ئىماملار يەنىلا سىلەرنىڭ ئۆز ئىچىڭلاردىن بولغاندا قانداق بولۇپ كېتەرسىلەر؟»[2] دېگەن ھەدىسمۇ مۇشۇ دەلىللەردىن ھېسابلىنىدۇ.

مەھدىنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسلەر مۇتەۋاتىر دەرىجىسىگە يەتكەن. بەزىلەر:
— ئىيسا ئەلەيھىسسالام كەينىدە ناماز ئوقۇيدىغان خەلىپە مەھدى، — دەيدۇ.[3]

ھۇزەيفە ئىبنى ئەليەمانى τ نىڭ: «تَكُونُ النُّبُوَّةُ فِيكُمْ مَا شَاءَ اللَّهُ» «ئاراڭلاردا الله خالىغان مۇددەت پەيغەمبەرلىك داۋاملىشىدۇ» دېگەن ھەدىسىمۇ يۇقىرىقى ھەدىسلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر. بۇ ھەدىس يېقىندا تولۇق تېكىستى بىلەن كېلىدۇ. بۇ يەردە يەنە مەھدىنىڭ خەلىپىنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىن ئاشكارا بولۇپ چىقىدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدىغان نۇرغۇن ھەدىسلەر بار.[4] ئۇنداقتا، مەھدى ئاشكارا بولۇشىنىڭ ئالدىدا خەلىپىلىك بار دېگەنلىكتۇر. بۇ دەلىللەر ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بويىنىدا بەيئەت يوق ھالىتىدە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»، دېگەن ھەدىسى بىلەن قوشۇلۇپ، بىزنى خەلىپە تىكلەش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىشنىڭ پەرزلىكىگە قايىل قىلىدۇ.

شۇنىسى مەلۇمكى، ھازىرقى ئىسلامىي جامائەتلەرگە قىلىنغان بەيئەتلەر ئۈستىمىزدىن بۇ گۇناھنى كۆتۈرۈۋەتمەيدۇ. چۈنكى، بەزىلەر: «ئەگەر جامائەتلەرنىڭ ئىچىدىن بىرەر جامائەتنىڭ ئەمىرىگە بەيئەت قىلسا، ئۇنىڭدىن بۇ گۇناھ كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ» دېگەن كۆزقاراشقا بارغان.

«كىمكى بويىنىدا بەيئەت يوق ئۆلۈپ كەتسە» دېگەن ھەدىستىكى بەيئەتتىن مەقسەت، چوڭ خەلىپىگە بەيئەت قىلىشتۇر. بۇ خەلىپىنى تىكلىمەي تۇرۇپ مۇسۇلمانلاردىن گۇناھ كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ، الله ياخشى بىلگۈچى.

❽ خەلىپىگە بەرگەن ئەھدىنى بۇزغۇچىنىڭ ھۆكمى

يەنى مۇسۇلمانلار خەلىپىسىنىڭ بەيئىتىنى بۇزغۇچىنىڭ ھۆكمى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىر گۇرۇھ ياكى بىرەر ئادەم بىلەن تۈزۈشكەن ئەھدىگە ۋاپا قىلمىغان ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش بولامدۇ؟

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 494 ـ بەت، قۇنۇجىنىڭ «ئەلئىزائەتۇ لىما كانە ۋەيەكۇنۇ بەينە يەدەيىس سائە» ناملىق كىتابى 123 ـ ، 124 ـ بەتلەر ۋە ئىبنى كەسىرنىڭ «ئەننىھايەتۇ ئەۋىلفىتەنۇ ۋەلمالاھىم» ناملىق كىتابى 1 ـ جىلد 27 ـ بەت
[4] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى، «ئەلئىزائە» 128 ـ بەتكە ۋە «ئەننىھايە» 1 ـ جىلد 29 ـ بەتكە قارالسۇن

الله خالىسا، كېيىنكى مەسىلىدە بۇ ھەقتە توختىلىمىز.

## پايدىلىق سۆز

يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن سۆزلىرىمىزنىڭ ئاخىرقى چېكى، ئالدىمىزدا الله نىڭ ئىزنى بىلەن كېلىدىغان توغرا بىر خەلىپىلىك بار دېگەنگە بېرىپ تاقالدى.

مەن ھازىر شەيخ ئەلبانىينىڭ «ئەلھۆكمۇل جەدىيرەتۇ بىلئىزائەتى مىن قەۋلىننەبىييى ρ: «بُعِثْتُ بِالسَّيْفِ بَيْنَ يَدَيِ السَّاعَةِ»»* ناملىق كىتابىدىكى مۇقەددىمە قىسمىدا بايان قىلغانلىرىنى ئېيتىپ ئۆتمەكچىمەن:[1]

ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: [كېلەچەك ئىسلامغا مەنسۇپ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[هُوَ الَّذِي أَرْسَلَ رَسُولَهُ بِالْهُدَى وَدِينِ الْحَقِّ لِيُظْهِرَهُ عَلَى الدِّينِ كُلِّهِ وَلَوْ كَرِهَ الْمُشْرِكُونَ]** **[الله ھەق دىن (ئىسلام)نى بارلىق دىنلاردىن ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى تولۇق) ھىدايەت ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى، مۇشرىكلار ئۇنىڭ (ئۈستۈن بولۇشىنى) يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ]**.[2]

بۇ ئۇلۇغ ئايەت بىزگە ئۆزىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى، غالىبلىقى، ھۆكمىنىڭ بارچە دىنلاردىن ئۈستۈنلۈكى بىلەن كېلەچەكنىڭ ئىسلام دىنىغا مەنسۇپ ئىكەنلىكىدىن بېشارەت بېرىدۇ. بەزى كىشىلەر بۇنى پەيغەمبەر ρ، خۇلەفائىرراشىدىنلار ۋە ياخشى پادىشاھلارنىڭ زامانىسىدا ۋۇجۇدقا چىقىپ بولغان دەپ گۇمان قىلىشىدۇ، ئىش ئۇنداق ئەمەس. بۇلار پەقەت راست ۋەدىدىن ۋۇجۇدقا چىققىنىنىڭ بىر قىسمى، خالاس. بۇ نۇقتىنى پەيغەمبەر ρ تۆۋەندىكى سۆزلىرى بىلەن كۆرسىتىپ بەرگەن:

① پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لا يَذْهَبُ اللَّيْلُ وَالنَّهَارُ حَتَّى تُعْبَدَ اللاتُ وَالْعُزَّى فَقَالَتْ عَائِشَةُ: يَا رَسُولَ اللَّهِ إِنْ كُنْتُ لأَظُنُّ حِينَ أَنْزَلَ اللَّهُ Y **[هُوَ الَّذِي أَرْسَلَ رَسُولَهُ بِالْهُدَى وَدِينِ الْحَقِّ لِيُظْهِرَهُ عَلَى الدِّينِ كُلِّهِ وَلَوْ كَرِهَ الْمُشْرِكُونَ]** أَنَّ ذَلِكَ تَامًّا، فَقَالَ ρ: إِنَّهُ سَيَكُونُ مِنْ ذَلِكَ مَا شَاءَ اللَّهُ ثُمَّ يَبْعَثُ اللَّهُ رِيحًا طَيِّبَةً فَتَوَفَّى كُلَّ مَنْ فِي قَلْبِهِ مِثْقَالُ حَبَّةِ خَرْدَلٍ مِنْ إِيمَانٍ فَيَبْقَى مَنْ لا خَيْرَ فِيهِ فَيَرْجِعُونَ إِلَى دِينِ آبَائِهِمْ» «لات ۋە ئۇززا دېگەن بۇتلارغا ئىبادەت قىلىنمىغۇچە كېچە-كۈندۈز كېتىپ قالمايدۇ (يەنى قىيامەت قايىم بولمايدۇ)». ئائىشە مۇنداق دېدى: «ئى رەسۇلۇللاھ! ھەقىقەتەن مەن الله تائالا: **[الله ھەق دىن (ئىسلام)نى بارلىق دىنلاردىن ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى تولۇق) ھىدايەت ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى، مۇشرىكلار ئۇنىڭ (ئۈستۈن بولۇشىنى) يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ]**، دېگەن ئايەتنى نازىل قىلغاندا، بۇ (يەنى ئىسلام دىنىنى باشقا دىنلار ئۈستىدىن غالىب قىلىش) تاماملاندى (يەنى ئەمدى كۇفرى كەينىگە قايتمايدىغان بولدى) دەپ ئويلاپتىكەنمەن. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «الله خالىغان مۇددەت شۇنداق بولىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن الله تائالا خۇشبۇي شامالنى ئەۋەتىدۇ، ئۇ شامال قەلبىدە قىچىنىڭ

* «پەيغەمبەر ρ نىڭ: «بُعِثْتُ بِالسَّيْفِ بَيْنَ يَدَيِ السَّاعَةِ» «مەن قىيامەتنىڭ ئالدىدا قىلىچ بىلەن پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدىم» دېگەن سۆزىدىكى تارقىتىشقا تېگىشلىك بولغان ھۆكۈم»

[1] ئىبنى رەجەب ھەنبەلىنىڭ «ئەلھۆكمۇل جەدىيرۇ بىلئىزائەتى مىن قەۋلىن نەبىيىي: بۇئىستۇ بىسسەيفى بەينە يەدىيس سائە» ناملىق كىتابى، دارۇلمەرجان نەشرى

[2] سۈرە تەۋبە 33 ـ ئايەت

دانىسچىلىك ئىمانى بار ھەرقانداق ئادەمنى ۋاپات تاپتۇرىدۇ، كېيىن ھېچقانداق ياخشىلىق يوق ئادەملەر قېلىپ قالىدۇ، ئۇلار ئاتا ـ بوۋىلىرىنىڭ دىنىغا قايتىپ كېتىدۇ».[1]

الله نىڭ ئىزنى ۋە مۇۋەپپەق قىلىشى بىلەن كېلەچەكنىڭ ئىسلام دىنىغا مەنسۇپ ئىكەنلىكىگە ھېچقانداق شەك قالدۇرمايدىغان دەرىجىدە ئىسلام دىنىنىڭ غەلىبىسىنى ۋە ئۇنىڭ تارقىلىش دائىرىسىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكىنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىدىغان يەنە نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەن.

مانا مەن ئىسلامغا خىزمەت قىلغۇچىلارنىڭ ھەممەتلىرىنى ئۈستۈرۈش، ئۇمىدسىز قورساق باقتىلارنىڭ ئۇستىدىن ھۆججەت تۇرغۇزۇش مەقسىتىدە الله مۇيەسسەر قىلغان بىرنەچچە ھەدىسلەرنى سۆزلەپ ئۆتىمەن.

② پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّهَ زَوَى لِيَ الأَرْضَ فَرَأَيْتُ مَشَارِقَهَا وَمَغَارِبَهَا وَإِنَّ أُمَّتِي سَيَبْلُغُ مُلْكُهَا مَا زُوِيَ لِي مِنْهَا» «شۈبھىسىزكى، الله تائالا ماڭا زېمىننى قاتلاپ كۆرسەتتى. مەن زېمىننىڭ كۈن چېقىش ۋە كۈن پېتىشلىرىنى كۆردۈم. ھەقىقەتەن مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ پادىشاھلىقى ماڭا كۆرسىتىلگەن يەرلەرگىچە يېتىپ بارىدۇ».[2]

③ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَيَبْلُغَنَّ هَذَا الأَمْرُ مَا بَلَغَ اللَّيْلُ وَالنَّهَارُ وَلا يَتْرُكُ اللَّهُ بَيْتَ مَدَرٍ وَلا وَبَرٍ إِلاَّ أَدْخَلَهُ اللَّهُ هَذَا الدِّينَ بِعِزِّ عَزِيزٍ أَوْ بِذُلِّ ذَلِيلٍ عِزًّا يُعِزُّ اللَّهُ بِهِ الإِسْلاَمَ وَذُلاًّ يُذِلُّ اللَّهُ بِهِ الْكُفْرَ» «بۇ ئىش (يەنى دىن) كېچە ۋە كۈندۈز يەتكەن يەرلەرگىچە يېتىپ بارىدۇ. الله تائالا كېسەك ۋە يۇڭدىن بولغان ھەرقانداق بىر ئۆيلا بولىدىكەن، ئۇنىڭغا بۇ دىننى ئەزىزنى ئەزىز قىلىش ياكى خارنى خار قىلىش بىلەن كىرگۈزىدۇ. ئەزىز ئارقىلىق ئىسلام دىنىنى ئەزىز قىلىدۇ، كۇفرىنى خار قىلىدۇ».[3]

بۇ ھەدىس بىزگە شۇنىڭدىن بېشارەت بېرىدۇكى، ئىسلام دىنىنىڭ بۇ دەرىجىدە كەڭ تارقىلىشى، مۇسۇلمانلارنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ھەمدە قورال ـ ياراق جەھەتلەردە ھەددىدىن ئاشقان زومىگەر كۇفرىنىڭ كۈچى ئۈستىدىن غالىب كېلەلەيدىغان بىر ھالەتكە چوقۇم قايتىدۇ.

④ ئەبۇ قەبىلىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: {كُنَّا عِنْدَ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرِو بْنِ الْعَاصِ، فَسُئِلَ: أَيُّ الْمَدِينَتَيْنِ تُفْتَحُ أَوَّلا: الْقُسْطَنْطِينِيَّةُ، أَوْ رُومِيَّةُ؟ فَدَعَا عَبْدُ اللَّهِ بِصُنْدُوقٍ لَهُ حَلْقٌ، قَالَ فَأَخْرَجَ مِنْهُ كِتَابًا، قَالَ فَقَالَ عَبْدُ اللَّهِ: بَيْنَمَا نَحْنُ حَوْلَ رَسُولِ اللَّهِ ρ نَكْتُبُ: إِذْ سُئِلَ رَسُولُ اللَّهِ ρ: أَيُّ الْمَدِينَتَيْنِ تُفْتَحُ أَوَّلاً: الْقُسْطَنْطِينِيَّةُ، أَوِ الرُّومِيَّةُ؟ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ ρ: «مَدِينَةُ هِرَقْلَ تُفْتَحُ أَوَّلا يَعْنِي الْقُسْطَنْطِينِيَّةَ»} {بىز ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاسنىڭ يېنىدا ئىدۇق، ئۇنىڭدىن قۇستانتىينىيىيە (يەنى ئىستانبۇل) ياكى رۇمىيىيەدىن ئىبارەت ئىككى شەھەرنىڭ قايسىسىنىڭ بۇرۇن پەتھى قىلىنىدىغانلىقى توغرۇلۇق سورالدى، ئابدۇللاھ ھالقىلىق بىر ساندۇقنى ئەكەلدۈردى. رىۋايەت قىلغۇچى ئەبۇ قەبىل مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ساندۇقتىن بىر كىتابنى چىقىرىۋېتىپ مۇنداق دېدى: بىز رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ قېشىدا (ئۇ زاتنىڭ دېگەن سۆزلىرىنى) يېزىۋاتاتتۇق، پەيغەمبەر ρ دىن مۇنداق بىر سوئال سورالدى: ‹ئىككى شەھەرنىڭ قايسىسى بۇرۇن پەتھى

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] مۇسلىم. ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايىتى
[3] «ھەزىيرۇس ساجىد» ناملىق كىتاب 121 ـ بەت

قىلىنىدۇ؟ قۇستانتىنىيىمۇ ياكى رۇمىيىمۇ؟› پەيغەمبەر ρ: «ھىرەقلىنىڭ شەھىرى يەنى قۇستانتىنىيە بۇرۇن پەتھى قىلىنىدۇ»، دېدى}.[1]

«مۇئجەمۇل بۇلدان» ناملىق كىتابتا كەلگىنىدەك، رۇمىيە، ھازىرقى ئىتالىيىنىڭ پايتەختى رىم شەھىرىنى كۆرسىتىدۇ. ھەممىگە مەلۇمكى، بىرىنچى قېتىملىق پەتھى، ئوسمانىي خەلىپىسى مۇھەممەد فاتىھنىڭ باشچىلىقى ئاستىدا قولغا كەلگەن بولۇپ، بۇ پەيغەمبەر ρ پەتھى بولىدىغانلىقى بىلەن خەۋەر بېرىپ، 800 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىتتىن كېيىن رويابقا چىققان ئىدى. الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئىككىنچى قېتىملىق پەتھىمۇ چوقۇم رويابقا چىقىدۇ. بىر زاماندىن كېيىن ئۇنىڭمۇ پەتھى بولغان خەۋىرىنى بىلىپ قالىسىلەر.

ئىككىنچى قېتىملىق پەتھى — رىم پەتھىسىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئىسلام ئۇممىتىگە توغرا يول باشلىغۇچى خەلىپىلىكنىڭ يەنە قايتىپ كېلىدىغانلىقىنى چوقۇم تەقەززا قىلىدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇ توغرىدا بىزگە مۇنداق دەپ بېشارەت بەرگەن:

⑤ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «تَكُونُ النُّبُوَّةُ فِيكُمْ مَا شَاءَ اللَّهُ أَنْ تَكُونَ ثُمَّ يَرْفَعُهَا إِذَا شَاءَ أَنْ يَرْفَعَهَا، ثُمَّ تَكُونُ خِلافَةٌ عَلَى مِنْهَاجِ النُّبُوَّةِ فَتَكُونُ مَا شَاءَ اللَّهُ أَنْ تَكُونَ ثُمَّ يَرْفَعُهَا إِذَا شَاءَ اللَّهُ أَنْ يَرْفَعَهَا، ثُمَّ تَكُونُ مُلْكًا عَاضًّا فَيَكُونُ مَا شَاءَ اللَّهُ أَنْ يَكُونَ ثُمَّ يَرْفَعُهَا إِذَا شَاءَ أَنْ يَرْفَعَهَا، ثُمَّ تَكُونُ مُلْكًا جَبْرِيَّةً فَتَكُونُ مَا شَاءَ اللَّهُ أَنْ تَكُونَ ثُمَّ يَرْفَعُهَا إِذَا شَاءَ أَنْ يَرْفَعَهَا ثُمَّ تَكُونُ خِلافَةً عَلَى مِنْهَاجِ النُّبُوَّةِ ثُمَّ سَكَتَ» «ئاراڭلاردا الله خالىغان مۇددەت پەيغەمبەرلىك مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن الله ئۇنى كۆتۈرۈۋېتىشنى خالىغاندا كۆتۈرۈۋېتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنىڭ تۇتقان يولى بويىچە خەلىپىلىك بولىدۇ، ئۇمۇ الله خالىغان مۇددەت مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن الله ئۇنى كۆتۈرۈۋېتىشنى خالىغاندا كۆتۈرۈۋېتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن زالىم پادىشاھلىق بولىدۇ، ئۇمۇ الله خالىغان مۇددەت مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن الله كۆتۈرۈۋېتىشنى خالىغاندا ئۇنىمۇ كۆتۈرۈۋېتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەددىدىن ئاشقان زومىگەر پادىشاھلىق بولىدۇ، ئۇمۇ الله خالىغان مۇددەت مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن الله كۆتۈرۈۋېتىشنى خالىغاندا ئۇنىمۇ كۆتۈرۈۋېتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنىڭ تۇتقان يولى بويىچە خەلىپىلىك مەۋجۇد بولىدۇ». كېيىن پەيغەمبەر ρ شۈك تۇردى.[2]

مانا بۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچ-قۇۋۋىتىنىڭ قايتىپ كېلىدىغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ يەر-زېمىندىن كۆڭۈلدىكىدەك پايدىلىنىدىغانلىقى بىلەن بېرىلگەن بېشارەتلەردۇر.

يەنە ئىقتىسادىي ۋە تېرىقچىلىق جەھەتلەردىمۇ يۈكسەك ئىستىقبالنىڭ مۇسۇلمانلارغا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى ئىسپاتلايدۇ:

⑥ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لا تَقُومُ السَّاعَةُ حَتَّى تَعُودَ أَرْضُ الْعَرَبِ مُرُوجًا وَأَنْهَارًا» «ئەرەب زېمىنى باغۇ-بوستان ۋە ئېرىق-ئۆستەڭلەرگە ئايلانمىغۇچىلىك قىيامەت قايىم بولمايدۇ».[3]

بۇ ھەدىستە بېرىلگەن بېشارەتلەر، الله تائالا ئەرەب يېرىم ئارىلىغا تۆكۈۋەتكەن بايلىقلار ۋە بەرىكەتلەر، سۇ تارتىش ئۈسكۈنىلىرى ئارقىلىق سەھرا زېمىنىنىڭ تېگىدىن مول سۇنى تارتىپ چىقىرىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئەرەب يېرىم ئارىلىدىن كۆرۈلۈشكە باشلىدى.

---

[1] ئەھمەد ۋە دارىمى رىۋايىتى. ھاكىم بۇنى «سەھىھ» دېگەن ۋە بۇنىڭغا زەھەبى قوشۇلغان

[2] ئەھمەد رىۋايىتى. ھافىزۇل ئىراقى ئۇنى «سەھىھ» دېگەن

[3] مۇسلىم، ئەھمەد ۋە ھاكىم رىۋايىتى

مانا مۇشۇ مۇناسىۋەت بىلەن بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلە شۇكى، پەيغەمبەر ρ نىڭ: «لَا يَأْتِي عَلَيْكُمْ زَمَانٌ إِلاَّ الَّذِي بَعْدَهُ شَرٌّ مِنْهُ حَتَّى تَلْقَوْا رَبَّكُمْ» «تاكى سىلەر رەببىڭلارغا ئۇچراشقانغا قەدەر، سىلەرگە بىر زامانلا كېلىدىكەن، ئۇنىڭدىن كېيىنكى زامان ئاۋۋالقى زاماندىن يامانراق بولىدۇ»[1] دېگەن ھەدىسنى يۇقىرىدىكى ھەدىسلەر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا مەھدى ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشىشى توغرىسىدىكى ھەدىسلەرنىڭ روھى بويىچە چۈشىنىش كېرەك، چۈنكى، يۇقىرىدىكى ھەدىسلەر بۇ ھەدىسنىڭ ئومۇمىيلىقىنى خاسلاشتۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەرگە بۇ ھەدىسنى ئۆزىنىڭ ئومۇمىيلىقى بىلەن چۈشەندۈرۈشكە بولمايدۇ، بۇنداق بولمىغاندا ئۇلار ئۈمىدسىزلىنىپ قالىدۇ. مۆئمىننىڭ ئۈمىدسىزلىنىشى دۇرۇس ئەمەس. **[إِنَّهُ لا يَيْئَسُ مِنْ رَوْحِ اللَّهِ إِلاَّ الْقَوْمُ الكَافِرُونَ] [شۈبھىسىزكى، الله تائالانىڭ رەھمىتىدىن پەقەت كاپىر قەۋملا ئۈمىدسىزلىنىدۇ].** مەن الله تائالادىن بۇ ئايەتكە ھەقىقىي ئىمان كەلتۈرگۈچىلەردىن قىلىشىنى تىلەيمەن! مۇھەممەد ناسىرىددىين ئەلبانى].[2]

مانا بۇ جامائەت ئەمىرلىرىگە بېرىلىدىغان بەيئەت بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە بېرىلىدىغان بەيئەتنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق توغرىسىدا توختالغان ئاخىرقى سۆزىمىزدۇر.

**يەتتىنچى. ئەھدىنى بۇزغۇچىنىڭ ھۆكمى**

ئەھدىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇنى بۇزۇش، چوڭ گۇناھ. چۈنكى، بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان تەھدىتلەر كەلگەن:

❶ الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَالَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِنْ بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الأَرْضِ أُوْلَئِكَ لَهُمُ اللَّعْنَةُ وَلَهُمْ سُوءُ الدَّارِ] [الله غا بەرگەن ۋەدىسىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، الله نىڭ سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار ـــ ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ) ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ].**[3]

❷ **[يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لِمَ تَقُولُونَ مَا لا تَفْعَلُونَ كَبُرَ مَقْتًا عِنْدَ اللَّهِ أَنْ تَقُولُوا مَا لا تَفْعَلُونَ] [ئى مۆئمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟) سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ (كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر)].**[4]

شۇنىڭ ئۈچۈن، كىمكى ئەھدە قىلىپ ۋاپا قىلمايدىكەن، دېگەن سۆزىگە ئەمەل قىلمايدىغان كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

❸ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «أَرْبَعٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ كَانَ مُنَافِقًا خَالِصًا وَمَنْ كَانَتْ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنْهُنَّ كَانَتْ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنْ النِّفَاقِ حَتَّى يَدَعَهَا إِذَا اؤْتُمِنَ خَانَ وَإِذَا حَدَّثَ كَذَبَ وَإِذَا عَاهَدَ غَدَرَ وَإِذَا خَاصَمَ فَجَرَ» «كىمدە تۆت خىل سۈپەت بولىدىكەن، ئۇ خالىس مۇناپىق بولىدۇ. كىمدە ئۇنىڭدىن بىرەرسى تېپىلىدىكەن، تاكى شۇ بىر سۈپەتنى تاشلىمىغۇچىلىك ئۇنىڭدا مۇناپىقلىقتىن بىر سۈپەت بولغان بولىدۇ. ① ئامانەت قويۇلسا،

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] ئىبنى رەجەب ھەنبەلىنىڭ «ئەلھۇكمۇل جەدىيرۇ بىلئىزائەتى مىن قەۋلىن نەبىيىي: بۇئىستۇ بىسسەيفى بەينە يەدەيىس سائە» ناملىق كىتابىنىڭ مۇقەددىمىسى، دارۇلمەرجان نەشرى

[3] سۈرە رەئد 25 ـ ئايەت

[4] سۈرە سەف 2 ـ، 3 ـ ئايەت

خىيانەت قىلىدۇ. ② گەپ قىلسا، يالغان ئېيتىدۇ. ③ ئەھدىلەشسە، ئەھدىنى بۇزىدۇ. ④ جېدەللىشىپ قالسا، ئېغىزنى بۇزىدۇ».[1]

ئىبنى رەجەب بۇ ھەدىسنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [گەرچە ئەھدىلەشكۈچى كاپىر بولغان تەقدىردىمۇ، مۇسۇلمانىنىڭ ۋە غەيرى مۇسۇلمانىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھەرقانداق ئەھدىنى بۇزۇشى ھارام، بۇ ھەقتە ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە مۇنداق كەلگەن: «مَنْ قَتَلَ نَفْسًا مُعَاهَدًا لَمْ يَرِحْ رَائِحَةَ الْجَنَّةِ وَإِنَّ رِيحَهَا لَيُوجَدُ مِنْ مَسِيرَةِ أَرْبَعِينَ عَامًا» «كىمكى ئوتتۇرىدا ئۇرۇش قىلماسلىق كېلىشىمى بار بىر ئىنساننى (ناھەق) ئۆلتۈرىدىكەن، جەننەتنىڭ ھىدىنى پۇرىيالمايدۇ. شۈبھىسىزكى، جەننەتنىڭ ھىدى 40 يىللىق مۇساپىدىن تېپىلىدۇ».[2]

الله تائالا كىتابىدا مۇشرىكلار ئۆزلىرىنىڭ بەرگەن ئەھدىلىرى ئۈستىدە چىڭ تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن ھېچبىر نەرسىنى بۇزمىسىلا ۋاپا قىلىشقا بۇيرۇدى. ئەمما، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىگە كەلسەك، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش تېخىمۇ پەرز. ئۇنى بۇزۇش تېخىمۇ چوڭ گۇناھ. خەلىپىگە رازى بولۇپ ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ بەرگەن بەيئىتىنى بۇزۇشى ئەڭ چوڭ گۇناھ.

سەھىھۇل بۇخارى ۋە سەھىھ مۇسلىمدا ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «ثَلَاثَةٌ لَا يُكَلِّمُهُمْ اللَّهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَلَا يُزَكِّيهِمْ وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ، فَذَكَرَ مِنْهُمْ: وَرَجُلٌ بَايَعَ إِمَامًا لَا يُبَايِعُهُ إِلَّا لِدُنْيَاهُ إِنْ أَعْطَاهُ مَا يُرِيدُ وَفَى لَهُ وَإِلَّا لَمْ يَفِ لَهُ» «ئۈچ تۈرلۈك ئادەم بولۇپ، الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ ۋە ئۇلارنى پاكلىمايدۇ. ئۇلار دەردلىك ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، خەلىپىگە پەقەت دۇنيالىقنى دەپلا بەيئەت قىلىدىغان، ئەگەر خەلىپە ئۇنىڭ كۆزلىگەن نەرسىسىنى بەرسە، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىدىغان؛ بەرمىسە، ۋاپا قىلمايدىغان ئادەمدۇر».

ۋاپا قىلىش پەرز، بۇزۇش ھارام بولغان ئەھدىلەرنىڭ ئىچىگە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا رازى بولۇپ تۈزۈشكەن سودىلىشىش، ئېلىپ ـ تېگىشىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش پەرز بولغان بارلىق ئەھدىلەرنىڭ ھەممىسى كىرىپ كېتىدۇ. يەنە شۇنىڭدەك، بەندە ئۆزىنىڭ رەببىگە ئەھدە بېرىپ ئۆز ئۈستىگە ئالغان، الله نىڭ ئالدىدا ۋاپا قىلىش پەرز بولىدىغان، ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى قىلىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلارمۇ كىرىپ كېتىدۇ].[3]

يۇقىرىقى سۆز بارلىق ئەھدىلەرنى جۈملىدىن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە قىلىنغان بەيئەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. لېكىن بۇ بەيئەتنى بۇزۇش توغرۇلۇق ئۇنىڭ خەتىرى چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن خاس تەھدىتلەر كەلگەن. خۇددى ئىبنى رەجەبنىڭ ئېيتقىنىدەك: [ئەمما، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرىگە كەلسەك، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش تېخىمۇ پەرز. ئۇنى بۇزۇش تېخىمۇ چوڭ گۇناھ. خەلىپىگە رازى بولۇپ ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ بەرگەن بەيئىتىنى بۇزۇشى ئەڭ چوڭ گۇناھ].

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ ئۆزىنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى»ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىدا ئەھدىگە ۋاپا قىلىشقا، ئەھدىنى بۇزغۇچىنىڭ گۇناھىغا ۋە ئەھدىگە ۋاپا قىلمىغۇچىنىڭ گۇناھىغا ئالاقىدار نۇرغۇن بابلارنى ئاچقان. مەن ئۇنى قىسقىچە بايان قىلىمەن. يەنە شۇنىڭغا قوشۇپ، ئوقۇرمەن قېرىنداشلارغا «سەھىھۇل بۇخارى» ۋە ئۇنىڭ شەرھىسىگە مۇراجىئەت قىلىشنى سەممىمي تەۋسىيە قىلىمەن، چۈنكى، ئۇنىڭدا كۆپلىگەن پايدىلار بار.

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «جامىئۇل ئۇلۇمى ۋەلھۇكمى» 376 ـ، 377 ـ بەتلەر

① «كىتابۇش شاھادات»نىڭ «ۋەدىنى تېز ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدىكى باب».[1]

② «كىتابۇل جىزيە»نىڭ «جىزيە قويۇش ۋە كېلىشىم تۈزۈشۈش توغرىسىدىكى باب»، «ئەھدىگە ۋاپا قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدىكى باب»، «ئەھدىگە ۋاپاسىزلىق قىلىشتىن قورقۇتۇش توغرىسىدىكى باب»، «ئەھدىلەشكەندىن كېيىن ئەھدىنى بۇزغان كىشىنىڭ گۇناھى توغرىسىدىكى باب»، «مەيلى سالىھ، مەيلى پاسىق ھەرقانداق ئەھدىنى بۇزغۇچىنىڭ گۇناھى توغرىسىدىكى باب» قاتارلىقلار.[2]

③ «كىتابۇل ئەيمانى ۋەننۇزۇر»نىڭ «الله قا ئەھدە بېرىش توغرىسىدىكى باب»[3] ۋە «الله تائالانىڭ [إِنَّ الَّذِينَ يَشْتَرُونَ بِعَهْدِ اللَّهِ وَأَيْمَانِهِمْ ثَمَنًا قَلِيلًا] [الله قا بەرگەن ئەھدىنى ۋە قەسەملىرىنى ئازغىنە بەدەلگە تېگىشىدىغانلار][4] دېگەن سۆزى توغرىسىدىكى باب»[5] قاتارلىقلارغا مۇراجىئەت قىلىڭ.

مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە بەرگەن بەيئىتىنى بۇزۇشقا قارىتا كەلگەن خاس تەھدىتلەر:

❶ ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسى: «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مَيْتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بويىنىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ».[6]

❷ ئىبنى ئابباس τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسى: «مَنْ كَرِهَ مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا فَلْيَصْبِرْ فَإِنَّهُ مَنْ خَرَجَ مِنَ السُّلْطَانِ شِبْرًا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىنىڭ بىرەر ئىشىنى ياقتۇرمىسا، سەۋر قىلسۇن. كىمكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ».[7]

❸ ئىبنى ئابباس τ نىڭ يەنە بىر رىۋايەتتىكى مۇنۇ ھەدىسى: «مَنْ رَأَى مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا يَكْرَهُهُ فَلْيَصْبِرْ عَلَيْهِ فَإِنَّهُ مَنْ فَارَقَ الْجَمَاعَةَ شِبْرًا فَمَاتَ إِلَّا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىدىن ياقتۇرمايدىغان بىرەر ئىشنى كۆرسە، ئۇنىڭغا سەۋر قىلسۇن. كىمكى جامائەتتىن بىر غېرىچ ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ».[1]

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنى ئىزاھلاپ مۇنداق دېگەن: [پەيغەمبەر ρ نىڭ «كىمكى ئەمىرىنىڭ بىرەر ئىشىنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن» دېگەن سۆزىگە ئىككىنچى رىۋايەتتە: «ئۇنىڭغا سەۋر قىلسۇن» دەپ «ئۇنىڭغا» دېگەن سۆزنى قوشۇپ قويغان. پەيغەمبەر ρ نىڭ «كىمكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن سۆزى ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: «فَإِنَّهُ لَيْسَ أَحَدٌ مِنَ النَّاسِ خَرَجَ مِنَ السُّلْطَانِ شِبْرًا فَمَاتَ عَلَيْهِ إِلَّا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن قانداقلا بىر ئادەم پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئاندىن شۇ ھالەت ئۈستىدە ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دەپ كەلگەن. ئىككىنچى بىر

[1] «فەتھۇل بارى» 5ـ جىلد 289ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 6ـ جىلد 276ـ، 283ـ بەت
[3] «فەتھۇل بارى» 11ـ جىلد 544ـ بەت
[4] سۈرە ئال ئىمران 77ـ ئايەت
[5] «فەتھۇل بارى» 11ـ جىلد 557ـ بەت
[6] مۇسلىم رىۋايىتى
[7] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

رىۋايەتتە: «كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دەپ كەلگەن.

پەيغەمبەر ρ نىڭ «بىر غىرىچ» دېگەن سۆزى پادىشاھقا ئاسىي بولۇش ۋە ئۇنىڭغا قارشى چىقىشقا كىنايە.

ئىبنى ئەبۇ جەمرە مۇنداق دېگەن: ‹ئايرىلىشتىن مەقسەت ــ گەرچە ئازراق بولسىمۇ ئەمىرگە بەرگەن بەيئەت ئەھدىسىنى بۇزۇشقا ھەرىكەت قىلىشتۇر. بەيئەت ئەھدىسىنى بۇزۇشقا ئۇرۇنۇش ناھەق قان تۆكۈلۈشكە ئېلىپ بارغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭغا غىرىچ مىقدارى بىلەن كىنايە قىلدى›.

پەيغەمبەر ρ نىڭ: «جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن سۆزى، يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۆلۈپلا كېتىدىكەن، پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دەپ كەلگەن. ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: «ئۇنىڭ ئۆلۈمى جاھىلىيەت ئۆلۈمىدۇر» دەپ كەلگەن. ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ خَلَعَ يَدًا مِنْ طَاعَةٍ لَقِيَ اللَّهَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ لَا حُجَّةَ لَهُ وَمَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى (خەلىپىگە) ئىتائەت قىلىشتىن قولىنى تارتىدىكەن، ئۇ قىيامەت كۈنى اللە قا ھېچقانداق ھۆججىتى يوق ھالەتتە ئۇچرىشىدۇ. كىمكى بوينىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ».

كەرمانى مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ يەردىكى ئىستىسنا (يەنى إِلَّا) ئىنكار مەنىسىدە بولۇپ، قانداقلا بىر كىشى جامائەتتىن ئايرىلىدىكەن، ئۇنىڭغا مۇنداق ھۆكۈم جارى بولىدۇ دېگەننى بىلدۈرىدۇ. ياكى «ما» تاشلىنىپ كەتكەن بولۇپ، ئۇ كۆڭۈلگە پۈكۈلگەن، ياكى «إِلَّا» زىيادە بولۇپ كەلگەن ۋە ياكى كۈفىلىق ئالىملارنىڭ كۆزقارىشى بويىچە «إِلَّا» باغلىغۇچىلىق رولىنى ئويناپ كەلگەن.

جاھىلىيەت ئۆلۈمى ــــ ئۆلگەن ھالىتى جاھىلىيەت ئەھلىنىڭ ئۆلۈمىگە ئوخشاش ئىتائەت قىلىدىغان خەلىپىسى يوق، ئازغۇن ھالەتتە ئۆلۈشنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى، جاھىلىيەت ئەھلى نە خەلىپىنى، نە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشنى بىلمەيتتى. جاھىلىيەت ئۆلۈمى كاپىر ھالەتتىكى ئۆلۈش ئەمەس، بەلكى ئاسىي ھالەتتىكى ئۆلۈشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ يەردە ئوخشىتىش زاھىرەن بولۇشى ئېھتىمال يەنى ئۇ گەرچە جاھىل بولمىسىمۇ، جاھىل ئادەمنىڭ ئۆلۈمىگە ئوخشاش ئۆلىدۇ دېگەن مەنىدە ۋە ياكى بۇ سۆز قاتتىق چەكلەش ۋە يىرگەندۈرۈش مەنىسىدە كېلىپ، ئەسلى مەنىنى نەزەرگە ئالمىغان بولۇشى ھەم ئېھتىمال. پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ سۆزى بۇ يەردىكى جاھىلىيەتنىڭ ئوخشىتىش ئىكەنلىكىنى يورۇتۇپ بېرىدۇ: «مَنْ فَارَقَ الْجَمَاعَةَ شِبْرًا فَكَأَنَّمَا خَلَعَ رِبْقَةَ الْإِسْلَامِ مِنْ عُنُقِهِ» «كىمكى جامائەتتىن بىر غىرىچ ئايرىلىدىكەن، ئۇ خۇددى ئىسلام بويۇنتۇرۇقىنى بوينىدىن ئېلىپ تاشلىغانغا ئوخشاش بولىدۇ»›].[2]

مانا بۇلار مۇسۇلمانلار خەلىپىسىگە بەرگەن بەيئەتنى بۇزغۇچىنىڭ گۇناھى توغرىسىدا كەلگەن بىر قىسىم دەلىللەردۇر.

«جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدۇ» نىڭ مەنىسى، خۇددى ئىبنى ھەجەرنىڭ [جاھىلىيەت ئۆلۈمى كاپىر ھالەتتىكى ئۆلۈش ئەمەس، بەلكى ئاسىي ھالەتتىكى ئۆلۈشنى كۆرسىتىدۇ] دېگىنىدەك، گۇناھ-مەئسىيەت بىلەن ئۆلىدۇ دېگەنلىكتۇر. بۇنداق بولۇشى «جاھىلىيەت» دېگەن سۆز ئومۇمىي مەنىدىكى

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[2] (تىرمىزىي، ئىبنۇ خۇزەيمە ۋە ئىبنۇ ھەببان رىۋايىتى) «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 6-، 7- بەت

ئورتاق سۆز بولۇپ، بىرقانچە مەنىنى ئۆتتۈردۇ. پەيغەمبەر ρ نىڭ ئەبۇ زەر τ غا: «إِنَّكَ امْرُؤٌ فِيكَ جَاهِلِيَّةٌ» «سەندە جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئىللەتلەر بار ئىكەن»[1] دېگەن سۆزىدىنمۇ گۇناھ ـ مەئسىيەتلەر مەقسەت قىلىنغان.

ئىمام بۇخارى مۇشۇ ھەدىسنى «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ «كىتابۇل ئىمان»دىكى «گۇناھ ـ مەئسىيەتلەر جاھىلىيەت بولۇپ، ئۇنىڭ ئىگىسى پەقەت (الله قا) شېرىك كەلتۈرۈش بىلەنلا كۇفرىغا نىسبەت بېرىلىدۇ» دېگەن بابىدا كەلتۈرگەن.

ھۇزەيفە τ نىڭ: «إِنَّا كُنَّا فِي جَاهِلِيَّةٍ وَشَرٍّ فَجَاءَنَا اللَّهُ بِهَذَا الْخَيْرِ فَنَحْنُ فِيهِ» «بىز ھەقىقەتەن جاھىلىيەت ۋە يامانلىق ئىچىدە ئۆتكەن ئىدۇق، الله تائالا بىزگە بۇ ياخشىلىقنى كەلتۈرۈپ بەردى، مانا بىز ياخشىلىقنىڭ ئىچىدە تۇرۇۋاتىمىز»[1] دېگەن ھەدىسىدە كەلگەندەك، جاھىلىيەت دېگەن سۆزدىن بەزىدە كۇفرىمۇ مەقسەت قىلىنىدۇ.

ئايەت ۋە ھەدىسنىڭ ئۆزىدىن ياكى سىرتتىقى مەنبەدىن بۇ مەنداش سۆزنىڭ قايسى مەنىسى مەقسەت قىلىنغانلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بېرىدىغان پاكىتنىڭ بولۇشى زۆرۈر. بىز بۇ يەردە ئۇنىڭ تەپسىلاتى ھەققىدە توختالمايمىز.

**ئەسكەرتىش:**

ئىبنى ئابباس τ نىڭ: «كىمكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسى ۋە يەنە بىر رىۋايىتىدىكى: «كىمكى جامائەتتىن بىر غېرىچ ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسىدە تىلغا ئېلىنغان جامائەت، پەقەت پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى مۇسۇلمانلار جامائىتىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنىڭدا باشقا ھەرقانداق بىر جامائەت مەقسەت قىلىنمىغان. بۇنداق دېيىشىمىز تۆۋەندىكى ئىككى نۇقتىدىن:

بىرىنچى دەلىل: ئىككىنچى رىۋايەتتىكى جامائەت يەنى «الْجَمَاعَة» دېگەن سۆزنىڭ كەڭرى مەنىسىنى بىرىنچى رىۋايەتتىكى پادىشاھ يەنى «السُّلْطَان» دېگەن سۆز بىلەن كونكرېتلاشتۇرۇش لازىم. بۇنىڭ سەۋەبى ھەر ئىككى رىۋايەتتە ھۆكۈم بىلەن سەۋەب ئورتاقلىقتا ئىكەن، شۇڭا بىز بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغان جامائەتتىن پادىشاھ ئەتراپىدىكى كىشىلەر توپى دەپ يەكۈن چىقىرالايمىز. بۇنى ئىبنى ھەجەرنىڭ يۇقىرىقى ھەدىسكە بەرگەن ئىزاھاتىدىنمۇ چۈشىنىۋېلىشقا بولىدۇ.

ئىمام مۇسلىمنىڭ ئەرفەجە τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە قارشى چىققان كىشى توغرىسىدىكى ھەدىسلىرىمۇ ئۇشبۇ يەكۈننى كۈچلەندۈرىدۇ. رەسۇلۇللاھ ρ مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە قارشى چىققان كىشىنى ئۈممەتنىڭ بىرلىكىنى پارچىلىغۇچى ۋە ئۇلارنىڭ جامائىتىنى بۆلگۈچى دەپ كۆرسەتكەن. بۇ پادىشاھقا قارشى چىقىشنىڭ ئۆزى، مۇسۇلمانلار جامائىتىگە قارشى چىقىش دېگەنلىكتۇر.

ئەرفەجە τ دىن رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «إِنَّهُ سَتَكُونُ هَنَاتٌ وَهَنَاتٌ فَمَنْ أَرَادَ أَنْ يُفَرِّقَ أَمْرَ هَذِهِ الْأُمَّةِ وَهِيَ جَمِيعٌ فَاضْرِبُوهُ بِالسَّيْفِ كَائِنًا مَنْ كَانَ» «پات يېقىندا نۇرغۇن پىتنىلەر ۋە

[1] بۇخارى رىۋايىتى

يېڭى ھادىسىلەر يۈز بېرىدۇ. كىمكى بۇ ئۈممەتنىڭ بىر گەۋدىلىك ھالەتتىكى ئىشىنى پارچىلىماقچى بولىدىكەن، كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇنى قىلىچ بىلەن ئۇرۇڭلار!»[2]

ئەرفەجە τ دىن رىۋايەت قىلىنغان يەنە بىر ھەدىس بۇنىڭدىنمۇ ئېنىق ئىپادىلەنگەن، ئۇ پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مَنْ أَتَاكُمْ وَأَمْرُكُمْ جَمِيعٌ عَلَى رَجُلٍ وَاحِدٍ يُرِيدُ أَنْ يَشُقَّ عَصَاكُمْ أَوْ يُفَرِّقَ جَمَاعَتَكُمْ فَاقْتُلُوهُ» «سىلەرنىڭ ئىشىڭلار بىر ئادەمگە جەملىنىپ بولغاندىن كېيىن، كىمكى سىلەرنىڭ بىرلىكىڭلارنى بۇزماقچى ياكى جامائىتىڭلارنى بۆلمەكچى بولىدىكەن، ئۇنى ئۆلتۈرۈڭلار!»[3]

ئىككىنچى دەلىل: جامائەت يەنى «الْجَمَاعَة» سۆزىدىكى «اَلْ» قوشۇمچىسى ئېنىقلىغۇچى بولۇپ، مۇئەييەن بىر نۇقتىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ بولسىمۇ ھەر خىل تەرىقىدىكى جامائەت ئەمەس، بەلكى پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى مۇسۇلمانلار جامائىتى.

دېمەك، ھەدىستىكى تەھدىت، مۇئەييەن بىر جامائەتكە قارشى چىققان كىشىگە قارىتىلغان بولۇپ، قانداقتۇر ھەرقانداق جامائەتكە قارشى چىققان كىشىگە قارىتىلغان ئەمەس. ئۇنداقتا، ھەدىستىن ئۇشبۇ نۇقتىنى كۆچلەندۈرىدىغان ئاساس زادى نېمە؟

ئۇ ئاساس پەيغەمبەر ρ نىڭ: «كىمكى ئەمىرىدىن ياقتۇرمايدىغان بىرەر ئىشنى كۆرسە، سەۋر قىلسۇن» دېگەن سۆزى.

پەيغەمبەر ρ ئومۇمىي مۇسۇلمانلارغا خىتاب قىلىدىغان تۇرۇقلۇق، بۇ يەردە «ئەمىر» ئىبارىسىنى ئۈچىنچى شەخس كىشىلىك ئالماش بىلەن قوشۇپ كەلتۈرۈشىدىكى ھېكمەت — تىلغا ئېلىنغان ئەمىر ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتىنىڭ پادىشاھىدۇر. بىرىنچى ھەدىستە پەيغەمبەر ρ ئۇ ئەمىرنى پادىشاھ دەپ ئاتىغىنىدەك، ھۇزەيفە τ نىڭ «تَلْزَمْ جَمَاعَةَ الْمُسْلِمِينَ وَإِمَامَهُمْ» «مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىسىنى لازىم تۇتقىن!»[4] دېگەن ھەدىسىدىكى جامائەتمۇ ئوخشاشلا پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتىنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ توغرىدا كەلگەن دەلىللەرنىڭ ئەڭ ئېنىقراقى ئىمام مۇسلىمنىڭ ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسى: «مَنْ خَرَجَ مِنَ الطَّاعَةِ وَفَارَقَ الْجَمَاعَةَ ثُمَّ مَاتَ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى (خەلىپىنىڭ) ئىتائىتىدىن چىقىپ، جامائەتتىن ئايرىلىپ ئاندىن ئۆلسە، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدۇ».[5]

سەنئانى ئىتائەت توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: [ئىتائەت، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلاشقان خەلىپىگە قارىتا بويسۇنۇشىنى كۆرسىتىدۇ.

«جامائەتتىن ئايرىلسا» دېگىنى، ئۇنىڭغا كىشىلەر بىردەك ماقۇللۇققا كەلگەن، ئۇنىڭ سەۋەبىدىن مۇسۇلمانلار سۆزىدە بىردەكلىك ھاسىل بولغان ۋە ئۇلارنى دۈشمەنلىرىدىن ساقلاپ قالغان خەلىپىنىڭ جامائىتىدىن چىقسا دېگەنلىكتۇر].[6]

مېنىڭ بۇنداق ئەسكەرتىشىم، سىزنىڭ بۇ ھەدىسنى توغرا چۈشىنەلمەي، ئىسلامىي جامائەتلەر ئارىسىدىكى بىرەر جامائەتنى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتىنىڭ ئورنىدا قويۇۋېلىپ، كېيىن بۇ

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] مۇسلىم رىۋايىتى
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[5] مۇسلىم رىۋايىتى
[6] «سۇبۇلۇس سالام» 3- جىلد 1228- بەت

جامائەتكە قارشى چىققان كىشىگە «جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدۇ» دەپ باھا بېرىپ قالماسلىقىڭىز ئۈچۈن بولدى.

ئەمەلىيەتتە، بۇ ئىش ھېلىھەم يۈز بېرىپ كېلىۋاتىدۇ. ئۇلار جامائەتتىن يوللۇق ۋە پاكى يولسىز چىقىپ كەتكەن كىشىگە:

ــ سىز جامائەتتىن ئايرىلدىڭىز، ھالبۇكى پەيغەمبەر ρ: «كىمكى جامائەتتىن بىر غېرىچ ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن تۇرسا، ــ دەپ تەھدىت سېلىۋاتىدۇ. بۇنداق قىلىش شەرئىي دەلىللەرنى ئۆز ئورنىدىن ئۆزگەرتىۋەتكەنلىك ھېسابلىنىدۇ. يۇقىرىدا بىز بايان قىلىپ ئۆتكەندەك، ھەدىستە كەلگەن جامائەت ھەرقانداق بىر جامائەتنى بىلدۈرمەيدۇ. ئۇ پەقەت قانۇنلۇق پادىشاھقا ئىتائەت قىلىدىغان ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتىنى كۆرسىتىدۇ.

ئىبنى ئەسىر رەھىمەھۇللاھ، جامائەت يەنى «الْجَمَاعَة» دېگەن سۆزدىكى «اَلْ» قوشۇمچىسى ھەرقانداق بىر جامائەتنى كۆرسىتىدۇ دەپ قاراپ، «الْجَمَاعَة» ئىبارىسىنىڭ مەنىسىنى كەڭ دائىرىدە دەپ قوبۇل قىلغان. شۇ بويىچە بولغاندا، جامائەت سۆزىدىن ھەرقانداق جامائەت مەقسەت قىلىنسا بولىدۇ.

ئۇ مۇنداق دەيدۇ: [«كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىدىكەن، ئۇنىڭ ئۆلۈمى جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە بولىدۇ» دېگەننىڭ مەنىسى، قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئۇيغۇن كېلىدىغان ھەرقانداق بىر جامائەتلا بولىدىكەن، ھېچبىر كىشىنىڭ ئۇ جامائەتتىن ئايرىلىشى دۇرۇس ئەمەس، ئەگەر قارشىلاشسا تەھدىتكە دۇچار بولىدۇ.

«ئۇنىڭ ئۆلۈمى جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە بولىدۇ» دېگەنلىك، ئۇ كىشى جاھىلىيەت ئەھلى ئۆلگەن ئازغۇنلۇق، نادانلىق ئۈستىدە ئۆلىدۇ دېگەنلىكتۇر].[1]

ئەمەلىيەتتە، ئىش ئىبنى ئەسىر رەھىمەھۇللاھنىڭ ئېيتقىنىدەك ئەمەس يەنى بىرەر تائىپە-ئىبادەت ئۈستىگە توپلاشقان جامائەتكە قارشى چىققان ھەرقانداق ئادەم جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلۈشتىن ئىبارەت بۇ تەھدىتكە دۇچار بولمايدۇ.

بەلكى بىردىنبىر توغرىسى، الله خالىسا مېنىڭ تەھقىقلاپ ئۆتكىنىم بولۇپ، ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان جامائەت پادىشاھىنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتىدۇر.

بۇ دېگەنلىكىم، ھەرقانداق بىر كىشى ھەق ئۈستىدە بولغان بىرەر جامائەتكە بەرگەن ئەھدىسىنى بۇزسا قورقۇتۇش ۋە تەھدىتكە ئۇچرىمايدۇ دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى مەن بۇ تېمىنىڭ بېشىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمدەك، ئۇ كىشى ئەھدىنى بۇزۇش ھەققىدە كەلگەن ئومۇمىي ئەيىبلەش ۋە تەھدىتلەرگە دۇچار بولىدۇ.

ئۇشبۇ ھەدىسنى ئۆزىگە قارىتىۋالغان جامائەتلەرنىڭ بەزىسى ھەدىسنىڭ بىر ئىبارىسىنى بۇرمىلىغان بولسا، يەنە بەزىسى ئىككى ئىبارىسىنى بۇرمىلىغان. بىر ئىبارىنى بۇرمىلىغانلار «جامائەت» ئىبارىسىنى بۇرمىلاپ: ‹بۇ «جامائەت»تىن كۆزدە تۇتۇلغىنى ھەرقانداق جامائەت بولۇپ، بىزنىڭ جامائەتمۇ شۇنىڭ قاتارىدا. كىمكى قارشى چىقىدىكەن، مەزكۇر تەھدىتكە دۇچار بولىدۇ›، دېيىشتى. بۇنىڭغا يۇقىرىدا رەددىيە بېرىپ ئۆتتۇلدى.

ئىككى ئىبارىنى بۇرمىلىغانلار «جامائەت» بىلەن «جاھىلىيەت» ئىبارىسىنى بۇرمىلىغان بولۇپ، ئۇلار «جاھىلىيەت»نى كۇفرى دەپ قاراپ، جامائىتىگە قارشى چىققۇچىنى كۇفرىغا نىسبەت بەردى ۋە ئۇنىڭ قېنىنى ھالال سانىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنى مۇسۇلمانلار جامائىتى، كىمكى قارشى چىقىدىكەن

[1] «ئەننىھايەتۇ فى غەرىيبىل ھەدىس» 3-جىلد 439-بەت

مۇرتەد بولىدۇ، مۇرتەدگە قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان جىهاد، ئەسلى كاپىرغا قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان جىهادتىن ئىلگىرى قىلىنىدۇ دەپ قارايدۇ. مانا بۇ خاۋارىجلارنىڭ ئېتىقادى بولۇپ، ئۇنى بىر قىسىم جامائەتلەرمۇ ئۆز ئەقىدىسى قىلىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا، ئۆزلىرىگە قارشى چىققان كىشىنىڭ قېنىنى يېنىدىن قايتىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ھالال سانايدۇ. ئەكسىچە، ئەسلى كاپىرنىڭ قېنىنى ھالال سانىمايدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇ خىلدىكىلەر توغرىسىدا مۇنداق دېگەن ئىدى: «يَقْتُلُونَ أَهْلَ الْإِسْلَامِ وَيَدَعُونَ أَهْلَ الْأَوْثَانِ» «ئۇلار ئەھلى ئىسلامنى ئۆلتۈرىدۇ، بۇتپەرەسلەرنى تەرك ئېتىدۇ».[1]

ھەق گەپ شۇكى، ئۇلارنىڭ خاتالىقى بىرنەچچە مەنىلەرگە ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان سۆزنى ھېچقانداق پاكىتسىزلا بىرلا مەنىگە قارىتىۋېلىشتىن كېلىپ چىققان.

«جاھىلىيەت» دېگەن سۆزدىن بەزىدە ھۇزەيفە τ نىڭ: «إِنَّا كُنَّا فِي جَاهِلِيَّةٍ وَشَرٍّ فَجَاءَنَا اللَّهُ بِهَذَا الْخَيْرِ فَنَحْنُ فِيهِ» «بىز ھەقىقەتەن جاھىلىيەت ۋە يامانلىق ئىچىدە ئۆتكەن ئىدۇق، الله تائالا بىزگە بۇ ياخشىلىقنى كەلتۈرۈپ بەردى، بىز بۇ ياخشىلىق ئىچىدە تۇرۇۋېتىمىز»[2] دېگەن ھەدىسىدە كەلگىنىدەك، ئۇنىڭدىن كۇفرىمۇ مەقسەت قىلىنىدۇ. ھەدىستىكى «جاھىلىيەت» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ئىسلامدىن ئىلگىرىكى كۇفرىدۇر.

بەزىدە، «جاھىلىيەت» ئىبارىسىنىڭ ئۆزىدىن پەيغەمبەر ρ نىڭ ئەبۇ زەر τ غا: «إِنَّكَ امْرُؤٌ فِيكَ جَاهِلِيَّةٌ» «سەندە جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئىللەتلەر بار ئىكەن»[3] دېگىنىدەك، گۇناھ ـ مەئسىيەتمۇ ئوخشاشلا مەقسەت قىلىنىدۇ.

ئەبۇ زەر τ نىڭ كىملىكى ھەممىمىزگە مەلۇم. ھەدىسنىڭ ئۆزىدىن ياكى باشقا مەنبەدىن ئاشۇ سۆزنىڭ ئىككى مەنىسى ياكى بىرقانچە مەنىلىرى ئىچىدىن قايسىسى مەقسەت قىلىنغانلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بېرىدىغان پاكىتنىڭ بولۇشى لازىم.

«كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدۇ» دېگەن ھەدىسكە بىز مۇنداق مەنە ئېيتىمىز، جامائەتتىن مەقسەت، پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى جامائەت. جاھىلىيەتتىن مەقسەت، گۇناھ ـ مەئسىيەت، بەلكى كۇفرى ئەمەس.

بىزنىڭ يەنە بىر دەلىلىمىز، باغىيلار گەرچە خەلىپىنىڭ ئىتائىتىدىن چىققان بولسىمۇ، ئۇلارنى الله تائالا مۇئمىنلەر دەپ ئاتاپ مۇنداق دېدى: **[وَإِنْ طَائِفَتَانِ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ اقْتَتَلُوا فَأَصْلِحُوا بَيْنَهُمَا فَإِنْ بَغَتْ إِحْدَاهُمَا عَلَى الْأُخْرَى فَقَاتِلُوا الَّتِي تَبْغِي حَتَّى تَفِيءَ إِلَى أَمْرِ اللَّهِ فَإِنْ فَاءَتْ فَأَصْلِحُوا بَيْنَهُمَا بِالْعَدْلِ وَأَقْسِطُوا إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُقْسِطِينَ إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ ] [ئەگەر مۇئمىنلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئۇرۇشۇپ قالسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەپ قويۇڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرى ئىككىنچىسىگە تاجاۋۇز قىلسا، تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى الله نىڭ ھۆكمىگە قايتقانغا قەدەر (يەنى تاجاۋۇزنى توختاتقانغا قەدەر) ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار، ئەگەر ئۇلار (الله نىڭ ئەمرىگە) قايتسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى (ھېچبىر تەرەپكە يان باسماستىن) ئادىللىق بىلەن تۈزەپ قويۇڭلار، (ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، الله ھەقىقەتەن ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ. مۇئمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر].**[4]

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 3 ـ جىلد 355 ـ بەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى رىۋايىتى
[4] سۈرە ھۇجۇرات 9 ـ، 10 ـ ئايەت

باغىيلار خەلىپىگە قارشى ئۇرۇش قىلىپ تاجاۋۇز قىلغان تۇرۇقلۇق، الله تائالا ئۇلارنى مۆئمىنلەر دەپ ئاتىدى. ئۇلار گەرچە مۇسۇلمانلار جامائەسىگە قارشى چىققان بولسىمۇ، كۇفرى سانالمىدى.

ئۈچىنچى دەلىلىمىز: «كىمكى بوينىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچى ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانغا بەيئەت قىلىش توغرىسىدىكى ھەدىسنى ئىزاھلاپ ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ ئەينى ۋاقىتتا ئەلى τ ياكى مۇئاۋىيە τ غا بەيئەت قىلىشتىن باش تارتقاندەك، كېيىنكى ۋاقىتلاردىمۇ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرگە ياكى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانغا بەيئەت قىلىشتىن باش تارتقان. كېيىن مۇئاۋىيە τ ھەسەن ئىبنى ئەلى τ بىلەن كېلىشىم ھاسىل قىلىپ، كىشىلەر ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلاشقاندا، مۇئاۋىيە τ غا بەيئەت قىلغان. مۇئاۋىيە τ ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن كىشىلەر يەزىدنىڭ ئەتراپىغا توپلاشقاندا ئۇنىڭغا بەيئەت قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىختىلاپ يۈز بەرگەندە، ھېچكىشىگە بەيئەت قىلماي ئاخىرى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير τ شەھىد بولۇپ، پادىشاھلىق ھوقۇقى پۈتۈنلەي ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانغا مۇقىملاشقان چاغدا ئاندىن ئۇنىڭغا بەيئەت قىلدى].[1]

كۆپ سانلىق ساھابىلەر، تابىئىنلار ۋە ئەھلى سۈننە ۋەلجامائە ئەقىدىسىدىكى كىشىلەر ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ بۇ مەيداندىن قەتئىينەزەر، ھەق ئىش قىلغۇچىغا ياردەم بېرىش، باغىيغا قارشى ئۇرۇش قىلىشنى پەرز دەپ قارايدۇ. باغىيلار ئۆزلىرىنىڭ مەيداندا ئىجتىھاد قىلغان كىشىلەر بولغانلىقى ئۈچۈن، ساھابىلەردىن ھېچبىرى باغىيلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشنى تەرك ئەتكەن بىرەر كىشىنى خاتاغا چىقارمايدۇ. بۇنى 3 ـ بابنىڭ ئاخىرىدا بايان قىلىپ ئۆتتۇق.

لېكىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ «كىمكى بوينىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسنىڭ رىۋايەت قىلغۇچىسى تۇرۇپ، ئۆزىنىڭ بەيئەتنى تەرك ئېتىشىدىن (ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان) جاھىلىيەتتىن كۇفرى مەقسەت قىلىنمايدىغانلىقى روشەن بولىدۇ. ئەگەر جاھىلىيەتتىن كۇفرى مەقسەت قىلىنغان بولسا ئىدى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ ئۇ ئىككىسى ئىچىدىن ھەققە يېقىنراقىغا بەيئەت قىلماسلىقى دۇرۇس بولمايتتى. يەنە كېلىپ، ئۇنىڭ بەيئەتنى تەرك ئېتىشىگە قارىتا كىشىلەرنىڭ ئىختىلاپلىشىشىدىن ئىبارەت دەلىلىمۇ بار ئىدى.

مانا بۇ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا دەلىللەر «كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىستىكى «جاھىلىيەت»نىڭ گۇناھ ـ مەئسىيەتنى بىلدۈرىدىغانلىقىغا، ھەرگىزمۇ بەزى جامائەتلەر ئويلىغاندەك كۇفرىنى ئىپادىلىمەيدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدۇ.

بۇ يەردە بەزى كىشىلەر ئىبنى مەسئۇد τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلىپ كەلتۈرگەن: «لَا يَحِلُّ دَمُ امْرِئٍ مُسْلِمٍ إِلَّا بِإِحْدَى ثَلَاثٍ: الثَّيِّبُ الزَّانِي وَالنَّفْسُ بِالنَّفْسِ وَالتَّارِكُ لِدِينِهِ الْمُفَارِقُ لِلْجَمَاعَةِ» «مۇسۇلمان ئادەمنىڭ قېنىنى تۆكۈش پەقەت ئۈچ ئىشنىڭ بىرى بىلەنلا ھالال بولىدۇ: ❶ تويي قىلغاندىن كېيىن زىنا قىلغۇچىنى ئۆلتۈرۈش؛ ❷ ئادەم ئۆلتۈرگۈچى قاتىلنى ئۆلتۈرۈش؛ ❸ ئۆز دىنىنى تەرك ئېتىپ جامائەتتىن ئايرىلغۇچى مۇرتەدنى ئۆلتۈرۈش ھالال بولىدۇ»[2] دېگەن ھەدىسنى تۇتقا قىلىۋېلىپ، ئۆزلىرىنىڭ جامائىتىنى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى ئورنىدا كۆرۈپ، قارشىلىق كۆرسەتكەن ئادەمنى كاپىر سانايدۇ. ئۇلارنىڭ «ئۆز دىنىنى تەرك ئەتكۈچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسىنى «جامائەتتىن

---

[1] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 195 ـ بەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

ئايرىلغۇچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسىگە سۈپەت قىلىنىۋېلىنىشى، ھەدىسنى خاتا شەرھىلىگەنلىك. ئۇلار ئۆز جامائىتىدىن ئايرىلغۇچىنى دىنىنى تەرك ئەتكەن دەپ قارايدۇ. توغرىسى، «جامائەتتىن ئايرىلغۇچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسى، «دىنىنى تەرك ئەتكۈچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسىگە سۈپەت بولۇپ، ئەكسىچە، «ئۆز دىنىنى تەرك ئەتكۈچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسى، «جامائەتتىن ئايرىلغۇچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسىگە سۈپەت ئەمەس. چۈنكى، ئۆز دىنىدىن يانغان ھەرقانداق ئادەم، بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئۆز قوينىغا ئالىدىغان ئىمان، ئىسلام دائىرىسىدىن چىقىپ كەتكەنلىك سەۋەبىدىن جامائەتتىن ئايرىلغان بولىدۇ.

ئىبنى ھەجەر ئىبنى مەسئۇد τ نىڭ يۇقىرىقى ھەدىسكە بەرگەن شەرھىسىدە بۇنى تىلغا ئالغان. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: [جامائەتتىن مەقسەت، مۇسۇلمانلار جامائىتى بولۇپ، ھەرقانداق كىشى مۇرتەد بولۇش بىلەن ئۇلاردىن ئايرىلغان ياكى ئۇلارنى تەرك ئەتكەن بولىدۇ. «جامائەتتىن ئايرىلغۇچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسى، «دىنىنى تەرك ئەتكۈچى» دېگەن سۆز بىرىكمىسىگە سۈپەت بولۇپ، ئۆز ئالدىغا ئايرىم سۈپەت ئەمەس. ئەگەر ئۆز ئالدىغا ئايرىم سۈپەت بولىدىغان بولسا، ھەدىستە مۇسۇلماننىڭ قېنىنى تۆكۈشنى ھالاللايدىغان ئۈچ ھالەت تۆت بولۇپ قالىدۇ].[1]

شۇنىسى ئېنىقكى، دىنىنى تەرك ئەتكەن ھەرقانداق ئادەم مۇرتەددۇر ھەم جامائەتتىن ئايرىلغۇچىدۇر. لېكىن باغىيغا ئوخشاش جامائەتتىن ئايرىلغان ھەرقانداق كىشىنى ئۆز دىنىنى تەرك ئەتكۈچى دېگىلى بولمايدۇ.

بۇ ھەدىس نۇرغۇن ئوخشاشمايدىغان رىۋايەت قىلىش شەكلىدە كەلگەن بولۇپ، «جامائەت» ئىبارىسى ئۇلاردا قەيت قىلىنغان ئەمەس. مەسىلەن، تىرمىزىنىڭ ئوسمان ئىبنى ئەففان τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغىنىغا ئوخشاش: «لاَ يَحِلُّ دَمُ امْرِئٍ مُسْلِمٍ إِلاَّ فِي إِحْدَى ثَلاَثٍ : رَجُلٌ كَفَرَ بَعْدَ إِسْلاَمِهِ، أَوْ زَنَى بَعْدَ إِحْصَانِهِ، أَوْ قَتَلَ نَفْسًا بِغَيْرِ نَفْسٍ» «مۇسۇلمان ئادەمنىڭ قېنى پەقەت ئۈچ ئىشنىڭ بىرى بىلەنلا ھالال بولىدۇ: بىر ئادەم مۇسۇلمان بولغىنىدىن كېيىن كاپىر بولسا ياكى تويى قىلغىنىدىن كېيىن زىنا قىلسا ياكى بىر ئادەمنى ناھەق ئۆلتۈرسە».

بۇ رىۋايەت شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، بىرىنچى رىۋايەتتىكى «جامائەتتىن ئايرىلغۇچى» دېگەندىن ئەسلى كۆزلەنگەن مەقسەت، مۇرتەدلىك.

**تۈزىتىش كىرگۈزۈش:**

يۇقىرىقى سۆزلىرىمدىن «جامائەت» ئىبارىسى قانداقلىكى بىر ھەدىستە كېلىدىكەن، ئۇنى خەلىپە ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى دەپ چۈشىنىۋېلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى، «جامائەت» ئىبارىسى بىرنەچچە مەنىلەرگە ئورتاق قوللىنىلغاچقا، شۇ ئورۇندا قايسى مەنە مەقسەت قىلىنغانلىقىنى ھەدىس ئۆزىدىن ياكى باشقا ھەدىسلەردە كەلگەن پاكىتلاردىن بىلىۋالغىلى بولىدۇ، شۇڭا مەن «جامائەت» ئىبارىسىنىڭ مەنىسىنى بەزى ھەدىسلەردە كەلگەن پاكىتقا ئاساسلىنىپ تۇرۇپ پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى دەپ تاللاپ ئالدىم. ئۇ پاكىت، ھۆكۈم بىلەن سەۋەب بىرلا ئورتاقلىقتا ئىگە بولغاندا، كەڭ مەنىدىكى مۇتلەق سۆزنىڭ دائىرىسىنى تار مەنىدىكى سۆز بىلەن تارايتىش.

[1] «فەتھۇل بارى» 12ـ جىلد 201ـ، 202ـ بەت

«جامائەت» ئىبارىسىنىڭ يەنە باشقا نۇرغۇن مەنىلىرى بولسىمۇ بۇ يەردە تەپسىلىي توختالمايمىز، شۇنداقتىمۇ ئۇنىڭ مەنىلىرىنى قىسقىچە تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمىز.

راغىبۇل ئەسفىهانىي مۇنداق دەيدۇ: [«جَمَعَ، الجَمْع — جەمەئە، ئەلجەمئۇ» دېگەن، بىر نەرسىنىڭ بەزىسىنى بەزىسىگە يېقىنلاشتۇرۇش ئارقىلىق قوشۇشتۇر. «جَمَعْتُه فَاجْتَمَعَ — مەن ئۇنى جۇغلىدىم، جۇغلاشتى» دېيىلىدۇ. بىر نەرسىنىڭ جۇغلانمىسىغا «جَمْعٌ وجَمِيعٌ وجَمَاعَة» دېيىلىدۇ].[1]

«اَلْجَمَاعَة» ئىبارىسى قۇرئاندا تىلغا ئېلىنمىغان بولۇپ، ھەدىستە پەقەت تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل مەنىدىلا كەلگەن:

بىرىنچى. «جامائەت»نىڭ لۇغەت مەنىسى، بۆلۈنۈشنىڭ قارشىسى بولغان توپلىشىشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق ياكى ئۈچ ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق نەرسىلەرگە قوللىنىلىدۇ. بۇ ھەقتە ئۇسۇل ئالىملىرى بىلەن نەھۋى ئالىملىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ بار. پەيغەمبەر ρ نىڭ: «صَلَاةُ الْجَمَاعَةِ أَفْضَلُ مِنْ صَلَاةِ الْفَذِّ بِسَبْعٍ وَعِشْرِينَ دَرَجَةً» «جامائەت بىلەن ئوقۇلغان ناماز يالغۇز ئوقۇلغان نامازدىن ساۋاب جەھەتتە 27 ھەسسە ئارتۇق»[2] دېگىنى ئەنە شۇنىڭ جۈملىسىدىندۇر. «جامائەت»نىڭ بۇ ئورۇندىكى مەنىسى سانىنى ئۇقتۇرىدۇ.

ئىمام بۇخارى مۇنداق دەيدۇ: [سانى ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بولغان كىشىلەر توپى جامائەتتۇر]. بۇ پەيغەمبەر ρ دىنمۇ رىۋايەت قىلىنغان.[3]

ئىككىنچى. «جامائەت» ئىبارىسىنىڭ شەرىئەت ئاتالغۇسىدىكى مەنىسى. (بۇ ئىككىگە ئايرىلىدۇ، ئەنە شۇ) ئىككى مەنىنىڭ مۇھىملىق دەرىجىسىگە قاراپ تەرتىپ بويىچە بىرى قوللىنىلىدۇ.

❶ «جامائەت» ئىبارىسى ھەق ۋە دىن مەنىسىدە كېلىدۇ. بۇ ئۈممەتنىڭ 73 پىرقىگە بۆلۈنىدىغانلىقى توغرىسىدىكى مۇنۇ ھەدىستە تىلغا ئېلىنغاندەك: «إِنَّ هَذِهِ الأُمَّةَ سَتَفْتَرِقُ عَلَى ثَلاثٍ وَسَبْعِينَ مِلَّةً – يَعْنِي: الأَهْوَاءَ – كُلُّهَا فِي النَّارِ إِلاَّ وَاحِدَةً وَهِيَ الْجَمَاعَةُ» «جەزمەنكى، بۇ ئۈممەت نەپسى-خاھىشلار بويىچە يەتمىش ئۈچ پىرقىگە بۆلۈنىدۇ. ئۇلارنىڭ پەقەت بىرسىدىن باشقا ھەممىسى دوزاختا بولىدۇ. ئۇ بولسىمۇ (سۈننەت ئۈستىگە قۇرۇلغان) جامائەتتۇر».[4]

ھەدىسنىڭ شەرھىسى يۇقىرىدا ئۆتتى. «جامائەت» ئىبارىسىنىڭ بۇ ئورۇندىكى مەنىسى ھەقىقەت بولۇپ، ئۇشبۇ ھەقىقەتكە ئەڭ لايىقراقى پەيغەمبەر ρ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى، شۇڭا ھەدىسنىڭ يەنە بىر نۇسخىسىدا: «مەن ۋە مېنىڭ ساھابىلىرىمنىڭ تۇتقان يولىدۇر» دېيىلگەن. ئىبنى مەسئۇد τ نىڭ {جامائەت دېگەن يالغۇز قالساڭمۇ يولۇڭنىڭ ھەقىقەتكە ئۇيغۇن بولغىنىدۇر} دېگەن سۆزىمۇ ئەنە شۇ جۈملىدىن.

«جامائەت» دېگەن سۆز «ئۆز دىنىنى تەرك ئېتىپ جامائەتتىن ئايرىلغۇچى» دېگەن ھەدىستە كەلگەندەك، ئىسلام دىنىنىڭ ئەھلى دېگەن مەنىدىمۇ كېلىدۇ. بەزىدە ئەھلى ئىلىملەر ۋە قارار ماقۇللايدىغان كىشىلەر مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ.

---

[1] راغىبۇل ئەسفىهانىنىڭ «ئەلمۇفرەدات» ناملىق كىتابى
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 2- جىلد 132- بەت
[4] ئىبنى ئەبى ئاسىم رىۋايىتى

❷ «جامائەت» ئىبارىسى، خۇددى «مَنْ رَأَى مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا يَكْرَهُهُ فَلْيَصْبِرْ عَلَيْهِ فَإِنَّهُ مَنْ فَارَقَ الْجَمَاعَةَ شِبْرًا فَمَاتَ إِلَّا مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىدىن ياقتۇرمايدىغان بىرەر ئىشنى كۆرسە ئۇنىڭغا سەۋر قىلسۇن، كىمكى جامائەتتىن بىر غېرىچ ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»[1] دېگەن ھەدىستە كەلگەندەك، پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى مەنىسىدە كېلىدۇ.

«جامائەت» ئىبارىسىنىڭ يۇقىرىقى شەرئەت ئاتالغۇسىدىكى ئىككى خىل مەنىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، مۇسۇلماننىڭ ھەر ۋاقىت جامائەتكە ئەگىشىشى پەرز. ئەگەر مۇسۇلمانلارنىڭ پادىشاھى بولسا ھەق ئىشلاردا ئىتائەت قىلىش، ناھەق ئىشلاردا ئىتائەت قىلماسلىق ئارقىلىق ئۇنىڭغا ئەگىشىش پەرز. شۇ ۋەجىدىن «جامائەت» ئىبارىسىنىڭ شەرئەت ئاتالغۇسىدىكى ئىككى خىل مەنىسىنى مۇشۇ تەرتىپ بويىچە تىزدۇق. «جامائەت» ئىبارىسىنىڭ ھەقىقەت دېگەن مەنىسى، پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى دېگەن مەنىسىگە قارىغاندا قەدىمىي ۋە ئەۋزەل. ئەگەر بىزنىڭ زامانىمىزدىكىدەك پادىشاھ مەۋجۇد بولمىسا، «جامائەت» ھەق ۋە ئۇنىڭ ئەھلى دېگەن بىرىنچى مەنىسىدە قېلىپ قالىدۇ. بۇ ھەقتە 3 ـ بابتا توختالدۇق.

سىز ھەدىسلەردە كەلگەن جامائەت ئىبارىسىنى ئاختۇرۇپ كۆرگىنىڭىزدە، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى مۇشۇ مەنىلەرگە (يەنى سان، ھەقىقەت، پادىشاھنىڭ ئىتائىتىدىكى ئومۇمىي مۇسۇلمانلار جامائىتى قاتارلىق مەنىلەرگە ـ ئا) قايتۇرۇشنىڭ مۇمكىن ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز.

ئەمما، دەۋرىمىزدىكى ئىسلامىي جامائەتلەرگە كەلسەك، بۇ مەنىلەر ئىچىدىن پەقەت سان دېگەن مەنىگە چۈشىدىغانلىرى بار. يەنە ئۇنىڭ ئىچىدە پەرقلىق ھالدا ھەق مەنىسىدىكى جامائەتنىڭ ئاستىغا كىرىدىغانلىرىمۇ بار.

## سەككىزىنچى. ئەھلىلەرگە دائىر بىر بۆلۈك شۈبھىلەرگە رەددىيە

مەن 3 ـ بابنىڭ ئاخىرىدا ئىسلامىي جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكىگە ئالاقىدار شۈبھىگە رەددىيە بەرگەن ئىدىم. بۇ ئەمىرلىكنى «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» دېگەن كىتابنىڭ ئاپتورى ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەن ئىبنى ئابدۇلھەمىد ئىنكار قىلغان ئىدى.

مەن بۇ يەردە الله نىڭ ياردىمى بىلەن ئۇ كىشىنىڭ جامائەت ئەمىرلىرى قول ئاستىدىكىلەردىن ئالىدىغان بەيئەتكە قىلغان ئىنكارىغا رەددىيە بېرىپ ئۆتىمەن. چۈنكى، ئۇ كىشى بۇ خىلدىكى بەيئەتنىڭ قانۇنلۇق ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىپ، ئۇنى بىدئەت قاتارىدىن سانىغان ھەمدە شۇ ئارقىلىق بەيئەت، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش قاتارلىقلارنى سۇيىئىستېمال قىلىپ قول ئاستىدىكىلەرنى خارلايدىغان، ئەمىرلىرىنى گۇناھ ـ مەئسىيەتتىن پاك دەپ قارايدىغان مۇئەييەن بىر جامائەتنى تەنقىد قىلماقچى بولغان ئىدى.

لېكىن مەن رەددىيە بېرىپ ئېيتىمەنكى، بەيئەتمۇ ھەق، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشمۇ ھەق. ھەقنى سۇيىئىستېمال قىلىش، بىزنى ئۇنى ئىنكار قىلىدىغان ھالەتكە ئەكىلىپ قويماسلىقى لازىم، بەلكى ھەقنى سۇيىئىستېمال قىلىشنى ئىنكار قىلىش لازىم.

مەن تۆۋەندە ئۇ كىشىنىڭ بەيئەتنى ئىنكار قىلغان بەزى سۆزلىرىنى كەلتۈرىمەن، ئاندىن الله خالىسا، ئۇنىڭغا رەددىيە بېرىپ ئۆتىمەن.

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

• ئاپتور «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابىنىڭ 22 ـ بېتىدە مۇنداق دېگەن: [ئۆلىمالارنىڭ بەيئەت ھەققىدە ئېيتقان تۆۋەندىكى بايانلىرى، ئەمىرۇلمۇئمىنىين مەۋجۇد بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا. ئۇنىڭ بەيئىتىدىن باشقا بەيئەتنىڭ باتىل ئىكەنلىكىنى كۆچلەندۈرىدۇ: ‹بەيئەت قىلىش ئۈچۈن قارار ماقۇللايدىغان نوپۇزلۇق كىشىلەرنىڭ بىر يەرگە يىغىلىپ، خەلىپىلىككە ئۇنىڭ شەرتلىرىنى تولۇق ھازىرلىغان بىر كىشىنى تەيىنلىشى شەرت›].

• 23 ـ بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [يۇقىرىدا ئېيتىلغانلاردىن بىز مۇنداق مۇھىم ئىككى نۇقتىنى: بىرى، بەيئەتنىڭ پەقەت ئەمىرۇلمۇئمىنىينگىلا خاس ئىكەنلىكى، يەنە بىرى، بەيئەتتىن كېيىنكى قىلىنىدىغان ئىتائەت پەقەت ئەمىرۇلمۇئمىنىينگىلا بولىدىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز. بۇنىڭغا ئاساسەن، خەلىپە ئەمەس بەلكى قانداقلىكى بىر ئىنسانغا بېرىلگەن تۈرلۈك كۆرۈنۈشتىكى بەيئەتلەرنىڭ ھەممىسى باتىل. مەيلى ئۇ خەلىپە مەۋجۇد بولغان ياكى بولمىغان ھالەتتە؛ بىر ۋە ياكى كۆپ كىشىلەرگە بولسۇن].

ئاپتور يەنە شۇ بەتنىڭ چۆرىسىدىكى شەرھىدە مۇنداق دېگەن: [بۇنداق بىدئەت بەيئەتلەرگە چۈشۈپ قالغان كىشىنىڭ ئۆز دىنىنى ساقلاپ قېلىش ۋە شۇنداقلا دىنىغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن بەيئىتىنى بۇزۇپ تاشلىشى لازىم، چۈنكى، ئۇ بەيئەت باتىلدۇر].

• 32 ـ بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [بارلىق پېشقەدەم ئەھلى ئىلىم ۋە فىقھىشۇناسلارنىڭ بەيئەت توغرىسىدىكى بايانلىرى بەيئەتنى خەلىپىگە قىلىش بارىسىدا بولغان. بىلىشىمچە، ئۇلار ئىچىدىن ھېچبىرى مۇسۇلمانلار خەلىپىسىنىڭ غەيرىگە بېرىدىغان بەيئەت توغرۇلۇق بىرنەرسە دېمىگەن. شۇڭلاشقا، كىمكى بۇنىڭ قارشىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدىكەن، بۇنىڭغا دەلىل كەلتۈرۈشى لازىم].

• 33 ـ بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [سەلەف سالىھلارنىڭ بۇنداق يولسىز بەيئەتلەرگە تۇتقان مەۋقەسى قانداق بولغان ئىدى؟ بىز ئەقلىمىز ۋە نەپسىمىزگە ئەگىشىپ بۇ ئۈممەتنىڭ سەلەف سالىھلىرى ۋە ئىماملىرى (الله ئۇلاردىن رازى بولسۇن!) قولىدىن كەتكۈزۈپ قويىدى دەپ گۇمان قىلغان ياخشىلىقنى يېتەلەيمىزمۇ؟ ۋەھالەنكى، پەيغەمبەر ρ: «مَنْ أَحْدَثَ فِي أَمْرِنَا هَذَا مَا لَيْسَ مِنْهُ فَهُوَ رَدٌّ» «كىمكى بىزنىڭ بۇ دىن ئىشىمىزدا ئۇنىڭدىن ئەمەس بىر نەرسىنى يېڭىدىن پەيدا قىلسا، ئۇ نەرسە رەت قىلىنىدۇ»،[1] دەپ راست سۆزلىگەن تۇرسا. بۇنداق بەيئەتلەر توغرۇلۇق نە قۇرئان كەرىم، نە پەيغەمبەر ρ نىڭ ھەدىسى ياكى سەلەف سالىھلارنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىدا ھېچقانداق بىر دەلىل كەلمىگەن، شۇڭا بۇ بەيئەتلەر يېڭىدىن پەيدا قىلىنغان بىدئەت ھېسابلىنىدۇ].

• 36 ـ بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ «مەجمۇئۇل فەتاۋا»نىڭ 28 ـ جىلد 18 ـ بېتىدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن، ئەگەر ئۇلارنىڭ بۇ ئىتتىپاق ۋە بەيئەتتىن مەقسىتى ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىش بولسا، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى ئۇلارغا ئاشۇ ئىتتىپاقنى تۈزۈشمىسىمۇ بۇيرۇپ بولغان. ئەگەر بۇ ئىتتىپاقتىن كۆزلىگەن مەقسىتى گۇناھ ۋە تاجاۋۇزچىلىققا ياردەملىشىش بولسا، ئۇنى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى ھارام قىلغان. يەنى بۇ ئىتتىپاقتىن ياخشىلىق مەقسەت قىلىنغان بولسا، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ بۇيرۇقىدا بارچە ياخشىلىق جەملەنگەن. دېمەك، بۇ خىلدىكى ئىتتىپاقتىن بىھاجەت. بۇ ئىتتىپاقتىن يامانلىق مەقسەت قىلىنغان بولسا، ئۇنى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى ھارام قىلىپ بولغان].

• ئاپتور يەنە 37 ـ بەتتە شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنى نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: [ھېچبىر كىشىنىڭ بىراۋدىن ئۆزى خالىغان ھەرقانداق نەرسىگە

ماسلىشىش، ئۆزىنىڭ دوستىنى دوست تۇتۇش، دۈشمىنىنى دۈشمەن تۇتۇشقا ئەھدە ئېلىش ھوقۇقى يوق. كىمكى بۇنداق قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزلىرىگە ماسلاشقانلارنى دوست ھېسابلايدىغان، قارشىلاشقانلارنى دۈشمەن ۋە تاجاۋۇزچى ھېسابلايدىغان چىڭگىزخان ۋە ئۇنىڭ ئوخشاشلىرىنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ].

- ئاپتور 39ـ، 40ـ بەتلىرىدە مۇنداق دەيدۇ: [بىلىڭلاركى، ئۇ ئەھدە سەلەف سالىھلار (الله ئۇلاردىن رازى بولسۇن!)نىڭ يولى ئەمەس. بەلكى ئۇلارنىڭ ئەمەلىيىتى پۈتۈنلەي بۇنىڭ ئەكسىچە بولغان ئىدى.

ئەبۇ نەئىم ئەلھافىز ئەلئەسفەھانى «ھىلىيەتۇل ئەۋلىيا» ناملىق كىتابىنىڭ 2ـ جىلد 204ـ بېتىدە ساغلام سەنەد بىلەن مۇتەررىف ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەششەخىيرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى نەقىل قىلىدۇ: بىز زەيد ئىبنى سەۋھاننىڭ قېشىغا كېلەتتۇق، ئۇ مۇنداق دەيتتى:

ـــ ئى الله نىڭ بەندىلىرى ئىكرام قىلىڭلار ۋە ياخشىلىق قىلىڭلار! بەندىلەرنىڭ الله قا قىلىدىغان ۋەسىيلىسى ئىككى خىسلەت بىلەن بولىدۇ. بىرىنچى ـــ قورقۇش، ئىككىنچى ـــ ئۈمىدۋار بولۇشتۇر.

مەن بىر كۈنى ئۇنىڭ قېشىغا كەلدىم، ئۇلار مۇنداق بىر سۆزنى تۈزۈپ يېزىشقان ئىكەن: «الله بىزنىڭ رەببىمىز، مۇھەممەد پەيغەمبىرىمىز، قۇرئان بىزنىڭ ئىمامىمىز، كىمكى بىز بىلەن بولسا، بىز ئۇنىڭ ئۈچۈنمىز. كىمكى بىز بىلەن قارشىلىشىدىكەن، بىزنىڭ قولىمىز ئۇنىڭغا قارشى بولىدۇ ۋە بىزمۇ ئۇنىڭغا قارشى بولىمىز». ئۇلار ھېلىقى يېزىلغان نەرسىنى كىشىلەرگە بىر-بىرلەپ توغرا قىلىشقا باشلىدى، ئۇلار مۇنداق دەيتتى:

ـــ ھەي پالانى! بۇنى ئېتىراپ قىلامسەن؟ نۆۋەت ماڭا كەلگەندە:

ـــ ھەي يىگىت! بۇنى ئېتىراپ قىلامسەن؟ ـــ دېيىشتى. مەن:

ـــ ياق، ـــ دېدىم. ئۇ مۇنداق دېدى:

ـــ يىگىتكە ئالدىرىماڭلار! ھەي يىگىت، نېمە دەيسەن؟ مەن جاۋاب بېرىپ:

ـــ الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا مەندىن ئەھدە ئالغان، مەن ھەرگىزمۇ الله تائالا ئالغان ئەھدىدىن باشقا يېڭىدىن بىر ئەھدىنى پەيدا قىلمايمەن، ـــ دېدىم].

ئۇ ئاخىرىدا مۇنداق دېدى:

ـــ قەۋمىنىڭ ھەممىسى يېنىۋالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر كىشى ئۇ ئەھدىنى ئېتىراپ قىلمىدى. مەن ئۇنىڭغا:

ـــ قانچىلىك كىشى ئىدىڭلار؟ ـــ دېسەم، ئۇ:

ـــ ئوتتۇزدەك ئادەم ئىدۇق، ـــ دېدى.

الله سىزگە رەھمەت قىلسۇن، ئۇلارنىڭ ئەمەلىيىتىگە قاراڭ! ئۇلارنىڭ ھەقنى قوبۇل قىلىش ۋە ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىكى قەلبلىرىنىڭ ئەھۋالىغا قاراڭ ھەمدە ئۇلارنىڭ ھەرقانداق ئىش گەرچە ئۇنىڭ زاھىرى راست ۋە توغرا بولسىمۇ، الله نىڭ كىتابىدا كەلگەن رەۋىشتە بولمىسا ياكى الله نىڭ پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىدىن ئىسپاتلانمىسا؛ مەيلى ئۇ ئىش گەرچە كىچىك بولسىمۇ، ئۈممەتنى تولۇق پارچىلايدىغان ئىش بولسا، تەرك ئەتكەنلىكىگە قاراڭ!]

- كېيىن ئاپتور 41ـ بەتتە دەۋەتچىلەرگە مۇنداق نەسىھەت قىلىش بىلەن كىتابىنى ئاخىرلاشتۇردى: [بۇ تەتقىقات گەرچە ئۆزى قىسقا بولسىمۇ، دەۋەتچىلەرنىڭ غەپلەت ئۇيقۇسىدىن ئويغىنىپ سەگەك بولۇشى ئۈچۈن ۋە شۇنداقلا ھەرقانداق سۆز-ھەرىكەتنى بىلمەستىن، ئېنىقلىماستىن ۋە پاكىت تاپماستىن قىلىپ سالماسلىقى ئۈچۈن بىر پۇرسەت دەپ قارىلىدۇ].

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

مانا بۇلار ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ يازغان قىسقىچە بايانى. ئۇ گەپنىڭ توغرىسىنى قىلماي، پايدىسىز ئۇزۇنغا سوزۇۋەتتى. ئىنقىلماستىن كىتابىنىڭ 5 ـ بېتىدە ئۆزىگە قارشى گەپ قىلىشنى باشلاپ، كىتابىنىڭ ئاخىرىدا يەنى 41 ـ بەتتە باشقىلارغا نەسىھەت قىلىش بىلەن ئاخىرلاشتۇردى.

ھەق گەپ، مەن مۇشۇ بۆلەكتە ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشىدىن باشلاپ تاكى ئۇنى بۇزغۇچىنىڭ ھۆكمىگە قەدەر بايان قىلغان مەسىلىلەردە «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى قىلغان سۆزلەرگە يېتەرلىك رەددىيە بار. شۇنداقتىمۇ، مەن يەنە يۇقىرىدا دېيىلگەنلەر بارىسىدا قىسقىچە توختىلىپ ئۆتىمەن.

بىرىنچى: ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىقتا ياردەملىشىش ئۈچۈن قۇرۇلغان ئىسلامىي جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكى قانۇنلۇق، دۇرۇس ئەمىرلىك. بۇنىڭ تەپسىلاتى 3 ـ بابتا يەنى ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ ئەمىرلىك توغرىسىدىكى شۈبھىسىگە بەرگەن رەددىيىدە ئۆتۈپ كەتتى.

ئىككىنچى: بۇ ئەمىرلىكنىڭ شەرىئەتكە ئۇيغۇنلۇقى ئىسپاتلانغان ئىكەن، ئۇنى ماقۇل كۆرگەن ھەرقانداق كىشى گەرچە ئەمىرگە ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ئەھدە بەرمىگەن بولسىمۇ، گۇناھ بولمايدىغان ئىشتا ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشى پەرز. چۈنكى، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ئەھدىلەشمىگەن بولسىمۇ، بۇ شەرىئەت تەرىپىدىن ئەزەلدىنلا پەرز بولۇپ بېكىتىلگەن. تېمىنىڭ بېشىدا بۇ ھەقتە تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتتۇق.

يۇقىرىدا شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ بىراۋ ئىش ئۈستىدىكىلەر بىلەن ئەھدىلەشمىسىمۇ ياكى قەسەم بەرمىسىمۇ، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشنىڭ پەرزلىكى توغرىسىدا ئېيتقانلىرىنى بايان قىلغان ئىدىم. شۇ ئورۇنغا مۇراجىئەت قىلغايسىز![1] يەنە شۇنىڭدەك، ئۇنىڭ **[ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار]**، دېگەن ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئاستىغا ھەرقانداق ئەگىشىلىدىغان ئادەمنىڭ كىرىدىغانلىقى توغرىسىدىكى سۆزلىرىنىمۇ ئىلگىرى بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدىم.

ئۇ مۇنداق دېگەن: [ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئاستىغا ھەرقانداق ئەگىشىلىدىغان ئادەملەر كىرىپ كېتىدۇ. چۈنكى، ئۇلار ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ].[2]

ئەلۋەتتە، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن جامائەت ئەمىرلىرىمۇ بۇنىڭ ئاستىغا كىرىدۇ.

ئۈچىنچى: مەن بۇ تېمىنىڭ 2 ـ مەسىلىسىدە يەنى «ئەھدىنىڭ پايدىسى ۋە ئۇنىڭدىن كۆزلىگەن مەقسەت»دە ئەھدىنىڭ ئىككى پايدىسى بارلىقىنى بايان قىلغان ئىدىم.

بىرىنچى پايدىسى. باشتىلا شەرىئەت ئارقىلىق پەرز بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىش، ئۇلارغا ھەق ئۈستىدە ياردەم بېرىش ۋە سادىق بولۇش قاتارلىق الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارنى تېخىمۇ چىڭىتىش.

ئىككىنچى پايدىسى. شەرىئەت باشتا پەرز قىلىپ بېكىتمىگەن باشقا نۇرغۇن شەرتلەرنى ئۆز زىممىسىگە ئېلىش بولۇپ، ئۇ شەرتلەر قۇرئان ۋە ھەدىسكە قارشى كەلمىسىلا، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش يۈزىسىدىن ئۇنى لازىم تۇتۇش پەرز.

يۇقىرىدا مەن شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ بۇ توغرىدىكى سۆزىنى «مەجمۇئۇل فەتاۋا» ناملىق كىتابىنىڭ 29 ـ جىلد 341 ـ، 345 ـ بەتلىرىدىن نەقىل كەلتۈرگەن ئىدىم. ئۇ الله تائالا بەزى

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35 ـ جىلد 9 ـ، 10 ـ بەتلەر
[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 170 ـ بەت

ئەمەللەرنى ئىككى نۇقتىدىن پەرز قىلىدىغانلىقى توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن ئىدى: [كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلىشىشكە ئوخشاش].[1]

بۇ ئىبارە بىز توختىلىپ كېلىۋاتقان جامائەتلەرگە تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ. ئەگەر بىرەر جامائەت دىنغا ياردەم بېرىش مەقسىتىدە قۇرۇلغان بولسا، ھەربىر مۇسۇلماننىڭ بۇ جامائەت بىلەن ئەھدىلەشسۇن ياكى ئەھدىلەشمىسۇن ئۇنىڭغا ياردەم بېرىشى پەرز، چۈنكى، بۇلار شەرىئەت تەرىپىدىن ئەزەلدىنلا پەرز قىلىنغان. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتى: **[وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى]** **[ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار!]**[2] ئەگەر ئۇ جامائەت بىلەن ئەھدىلەشكەن بولسا، بۇ پەرز تېخىمۇ كۈچىيىدۇ. چۈنكى، ئەھدىسىگە ۋاپا قىلىش پەرز. **[وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولا]** **[ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان-قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال-سوراق قىلىنىسىلەر]**.[3] يەنە شۇنىڭغا ئوخشاش، بۇ خىلدىكى جامائەتكە ئەزا ھەربىر شەخس مەيلى ئەھدە بەرگەن بولسۇن ۋە ياكى بولمىسۇن، ئۆز مەسئۇللىرىنىڭ سۆزىنى ئاڭلىشى ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشى پەرز. ئەگەر ئەھدىلەشسە پەرز تېخىمۇ كۈچىيىدۇ.

تۆتىنچى: مۇسۇلمانلارنىڭ تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئۆزئارا تۈزۈشكەن ئەھدىلىرى دۇرۇس. بۇ ھەقتە مەن «ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى» دېگەن مەسىلىدە توختالدىم، شۇڭا بۇ يەردە قايتا تەكرارلاشنىڭ ھاجىتى يوق. چۈنكى، مەن ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشىنىڭ دەلىلىنى قۇرئان، ھەدىس ۋە يەنە ساھابىلەرنىڭ تەرجىمىھاللىرىدىن كەلتۈرۈپ بولدۇم.

بەشىنچى: بۇ خىلدىكى ئەھدىنى «بەيئەت» دەپ ئاتاشقىمۇ بولىدۇ. مەن ئۇنى (بۇ خىلدىكى ئەھدىنى «بەيئەت» دەپ ئاتاشقا بولامدۇ؟ - ئا) دېگەن تېمىنىڭ 5- مەسىلىسىدە بايان قىلدىم.

بۇ خىلدىكى ئەھدىنى «بەيئەت» دەپ ئاتاشنى ساھابىلەرنىڭ ئىجمائىسى ئاستىغا كىرگۈزۈش ھەم مۇمكىن. بۇنىڭ دەلىلى، ئىكرەمە τ نىڭ يەرمۇك كۈنىسىدە ساھابىلەردىن ئالغان بەيئىتى بولۇپ، بۇنى ساھابىلەردىن ھېچبىرى ئىنكار قىلمىغان ۋە يەنە قەيس ئىبنى سەئد τ نىڭ سىففىن ئۇرۇشىدا ئالغان بەيئىتى.

مېنىڭ يۇقىرىدا بايان قىلغانلىرىم بۇ خىلدىكى ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا دالالەت قىلىدۇ، شۇڭا ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ 32- بەتتە دېگەن مۇنۇ سۆزى ئىناۋەتسىز: [بارلىق پېشقەدەم ئەھلى ئىلىم ۋە فىقھشۇناسلارنىڭ بەيئەت توغرىسىدىكى بايانلىرى بەيئەتنى خەلىپىگە قىلىش بارىسىدا بولغان. بىلىشىمچە، ئۇلار ئىچىدىن ھېچبىرى مۇسۇلمانلار خەلىپىسىنىڭ غەيرىگە بېرىدىغان بەيئەت توغرۇلۇق بىرنەرسە دېمىگەن. شۇڭا، كىمكى بۇنىڭ قارشىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدىكەن، بۇنىڭغا دەلىل كەلتۈرۈشى لازىم]. 33- بەتتىكى [سەلەف سالىھلارنىڭ بۇنداق يولسىز بەيئەتلەرگە تۇتقان مەۋقەسى قانداق بولغان ئىدى؟] دېگەن سۆزىمۇ ئوخشاشلا ئىناۋەتسىز.

مېنىڭ: «ساھابىلەرنىڭ تەرجىمىھالى بۇ خىلدىكى ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاشنىڭ پەرزلىكىگە ئەمەس، دۇرۇس ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدۇ» دېگەن سۆزۈمنى ئۇبدان ئاڭلىۋالىڭلار! شۇنىڭ ئۈچۈن مەن، بۇ خىلدىكى ئەھدىلەرنى بەيئەت دەپ ئاتاش دۇرۇس بولسىمۇ ھازىرقى جامائەتلەرگە بېرىلگەن ئەھدىلەرنى، خەلىپىگە بېرىدىغان بەيئەتكە ئارىلاشتۇرۇپ قالمىسۇن ھەمدە بۇ مۇسۇلمان خەلق

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29- جىلد 346- بەت

[2] سۈرە مائىدە 2-ئايەت

[3] سۈرە بەنى ئىسرائىل 34- ئايەت

ئۆزلىرىنىڭ بويىندا مۇسۇلمانلار خەلىپىسىگە بېرىشكە تېگىشلىك بولغان بەيئەتنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىپ، بۇنىڭغا تىرىشچانلىق كۆرسەتسۇن (يەنى بىرلىكتە بەدەل تۆلەپ ئىسلامىي خەلىپىلىك تىكلىسۇن) دېگەن مەقسەتتە «بەيئەت» دەپ ئاتىماستىن، «ئەھدە» دەپ ئاتاش بىلەن كۇپايىلىنىشنى توغرا دەپ قارايمەن.

ئاپتورنىڭ 32ـ، 33ـ، 39ـ بەتلەردىكى «بۇ بەيئەتلەر سەلەف سالىھلارنىڭ تۇتقان يولى ئەمەس ئىدى» دېگەن سۆزىگە رەددىيە بېرىش يۈزىسىدىن تۆۋەندە مەن بۇ ئۇممەتنىڭ ئەڭ ياخشى دەۋرى بولغان دەسلەپكى ئۈچ ئەسىردە مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان بەزى بەيئەتلەرنى سۆزلەپ ئۆتىمەن. بۇنداق قىلىشىم «مۇسۇلمان كىشى يۈقىرىسى ياخشىلىقىقا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش ۋە جىھاد قىلىشتىن ئىبارەت تائەت ـ ئىبادەتلەرگە ئەھدىلىشىشنى ياكى بەيئەت قىلىشنىڭ ساھابىلەر، تابىئىنلار ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى سەلەف سالىھلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا تونۇلغان ئىش ئىكەنلىكىنى بىلىۋالسۇن!» دېگەنلىكتۇر.

(1) ساھابە ئىكرەمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل τ نىڭ يەرمۇك كۈنىسىدە مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى يۈز ـ ئابرۇيلۇق تۆت يۈز كىشىدىن ئۆلۈمگە بەيئەت ئېلىشى[1]

مانا بۇ تائەت ـ ئىبادەتلەرگە قىلىنغان بەيئەت بولۇپ، بۇ ھەقتە يۇقىرىدا توختىلىپ ئۆتتۇق.

(2) ساھابە قەيس ئىبنى سەئد τ نىڭ سىففىن كۈنىسىدە 40 مىڭ كىشىدىن ئۆلۈمگە ئالغان بەيئىتى[2]

(3) ھىجرىيىنىڭ 61ـ يىلى كۇفە خەلقى شۇ ۋاقىتنىڭ خەلىپىسى يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيەگە قارشى ئۇرۇش ئېچىش ئۈچۈن ھۇسەين ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ غا قىلغان بەيئىتى

ھۇسەين تاغىسىنىڭ ئوغلى مۇسلىم ئىبنى ئەقىلنى ئۆزىگە ۋاكالىتەن بەيئەتنى تاپشۇرۇۋېلىش ئۈچۈن كۇفەگە ئەۋەتىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنىڭغا 18 مىڭ كىشى بەيئەت قىلىدۇ.[3]

(4) ھىجرىيىنىڭ 63ـ يىلى مەدىنە خەلقىنىڭ يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيەگە قارشى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن ساھابە ئابدۇللاھ ئىبنى ھەنزەلە τ غا قىلغان بەيئىتى[4]

بۇ ھادىسە ھەررە ۋەقەسىدە يۈز بەرگەن ئىدى.

(5) يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ساھابە ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير τ نىڭ كىشىلەردىن ئۆزىگە بەيئەت بېرىشنى تەلەپ قىلىشى

ئۇنىڭغا ئېئوردانىيىدىكى مەرۋان ئىبنى ھەكەم باشلىق بەنى ئۇمەييە كىشىلىرىدىن باشقا پۈتكۈل شەھەرلەر بەيئەت قىلىدۇ. ئېئوردانىيىلىكلەر بولسا، مەرۋان ئىبنى ھەكەمگە بەيئەت قىلىپ ئاۋۋال شام خەلقى، ئاندىن مىسىر خەلقى، ئاندىن ئىراق خەلقىگە قارشى ئۇرۇش قىلىپ، ئاخىرى ئۇلار ھىجرىيىنىڭ 73ـ يىلى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير τ نى ئۆلتۈرۈۋېتىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير τ ئەمىرۇلمۇئمىنىين دەپ ئاتالغان بولۇپ، ئۇنىڭ خەلىپىلىكى ھىجرىيىنىڭ 64ـ يىلىدىن 73ـ يىلىغىچە داۋاملاشقان ئىدى.[5]

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7ـ جىلد 11ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 13ـ جىلد 63ـ بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8ـ جىلد 152ـ بەت
[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8ـ جىلد 217ـ بەت، «فەتھۇل بارى» 6ـ جىلد 118ـ بەت ۋە 13ـ جىلد 68ـ بەت
[5] «فەتھۇل بارى» 13ـ جىلد 69ـ، 194ـ بەتلەر ۋە «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8ـ جىلد 238ـ بەت

(6) ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق بايان قىلىدۇ: [ھىجرىيىنىڭ 64 ـ يىلى شۇ ۋاقىتنىڭ خەلىپىسى مۇئاۋىيە ئىبنى يەزىد ئۆلۈپ كەتكەندە، دەمەشىق خەلقى كىشىلەر تاكى بىر خەلىپىگە بىرلىككە كەلگەنگە قەدەر زەھھاك ئىبنى قەيسكە «خەلق ئارىسىنى تۈزەش ۋە خەلق ئىشلىرىنى رەتكە سېلىپ بېرىش» شەرتى ئاستىدا بەيئەت قىلىدۇ].[1]

(7) ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ ھىجرىيىنىڭ 64 ـ يىلى يۈز بەرگەن ھادىسىلەر توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [شۇ يىلى شىئە جامائەسى سۇلايمان ئىبنى سەرد ئىسىملىك بىر بۇيۇك ساھابىنىڭ ئەتراپىغا كۇفىدە توپلىشىدۇ. ئۇلار ھۇسەين ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب ڕ نىڭ ئىنتىقامىنى ئېلىش مەقسىتىدە نەخىيلە دېگەن جايدا ئۇچرىشىشقا ۋەدىلىشىدۇ. نۇرغۇن خۇتبە ۋە پەند ـ نەسىھەتلەر ئارقىسىدا، ھەممەيلەن بىردەك سۇلايمان ئىبنى سەرد ڕ نى ئۆزلىرىنىڭ ئەمىرى قىلىپ سايلاشقا بىرلىككە كېلىپ، نەخىيلىدە بىر ـ بىرى بىلەن قەسەمياد قىلىشىدۇ].[2]

شىئەلەر ئۇ چاغدا «رافىزە» دەپ ئاتالمىغان ئىدى. ئۇلار پەقەت زەيد ئىبنى ئەلىينىڭ زامانىسىدىلا رافىزە دەپ ئاتالغان، بۇ ھەقتە كېيىن توختىلىمىز.

(8) ھىجرىيىنىڭ 81 ـ ۋە 82 ـ يىللىرى ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسنىڭ ھەججاج ئەسسەقەفىيگە، ئاندىن خەلىپە ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانغا قارشى چىقىشى

ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس ھەججاجنىڭ پارستا تۇرۇشلۇق ئەسكىري قوماندانى ئىدى. ئۇ ھەججاجنىڭ نۇرغۇن ئىشلىرىنى يامان كۆرەتتى. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس ئەتراپىدىكى كىشىلەرگە مۇنداق دەيدۇ:

ــ الله نىڭ دۈشمىنى ھەججاجنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاڭلار! ئۇ ئابدۇلمەلىكنى ھوقۇقىدىن ئېلىش توغرۇلۇق بىر نېمە دېمەيدۇ. ئەمىرىڭلار ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسكە بەيئەت قىلىڭلار! شۈبھىسىزكى، مەن سىلەرنى ئۆزۈمنىڭ ھەججاجنى بىرىنچى بولۇپ ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلايدىغانلىقىمغا گۇۋاھ قىلىمەن.

شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ھەر تەرەپتىن: «الله نىڭ دۈشمىنى ھەججاجنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىدۇق» دېيىشىدۇ ۋە ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭغا ھەججاجنىڭ ئورنىدا بەيئەت قىلىدۇ. ئۇلار ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلايدىغانلىقىنى تىلغا ئالمىغان ئىدى. ئوتتۇرا يولغا كەلگەندە: «ئەگەر بىز ھەججاجنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىساق، ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋانمۇ ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىنىدۇ» دېيىشىدۇ. ئۇلار ئۇ ئىككىسىنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاپ ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسكە بەيئەتنى يېڭىلايدۇ. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس ئۇلاردىن الله نىڭ كىتابى ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتى بويىچە ئازغۇن خەلىپىلەرنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاشقا، دىنسىزلارغا قارشى جىھاد قىلىشقا بەيئەت ئالىدۇ].[3]

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسنىڭ ئۇ ئىككىسىنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىغانلىقىغا بەسرىدىكى فىقھشۇناس ئۆلىمالار، قارىلار، قېرى ـ ياش جىمى كىشىلەر قوشۇلغان ئىدى].[4]

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 ـ جىلد 239 ـ بەت
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 ـ جىلد 247 ـ بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 ـ جىلد 36 ـ بەت
[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 ـ جىلد 37 ـ بەت

يەنە مۇنداق دەيدۇ: [كىشىلەر ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەسنىڭ ئەتراپىغا ھەر تەرەپتىن توپلىشىشقا باشلايدۇ. ھەتتا «ئۇنىڭ بىلەن 33 مىڭ ئاتلىق ئەسكەر، 120 مىڭ پىيادە ئەسكەر بىللە ماڭغان» دېيىلگەن].[1]

يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس كۇفىگە كىرگەندە خەلق ئۇنىڭغا ھەججاج بىلەن ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاشقا بەيئەت قىلغان].[2]

ئىبنى كەسىر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس بىلەن توپلاشقان 100 مىڭ مۇجاھىدنىڭ ھەممىسى مائاش ئالىدىغانلار بولۇپ، ئۇلار بىلەن يەنە ئۇزلىرىگە ئوخشاش (يەنى 100 مىڭ) خىزمەتچىسىمۇ بىرگە ئىدى].[3]

ئىبنى كەسىر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس ئۆلىمالار قىسمىغا جەبلە ئىبنى زەھرەنى مەسئۇل قىلغان بولۇپ، ئۇلار ئىچىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئامىر ئەششەئبى، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا، كۇمەيل ئىبنى زىياد، ئەبۇل بۇھتەري ۋە باشقا ئۆلىمالارمۇ بار ئىدى. كۇمەيل ئىبنى زىياد ياشىنىپ قالغانلىقىغا قارىماي شىجائەتلىك، جەڭگە ماھىر كىشى ئىدى.[4]

شەئبي مۇنداق دېگەن:

—— ئۇلار بىلەن ئۇلارنىڭ زالىملىقىغا؛ ئۇلارنىڭ ئاجىزلارنى خارلىغانلىقىغا ۋە نامازنى تەرك ئەتكەنلىكىگە ئاساسەن ئۇرۇش قىلىڭلار![5][6]

(9) ھىجرىيىنىڭ 121 - يىلى زەيد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھۇسەين ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب نىڭ ئەينى چاغدىكى خەلىپە ھىشام ئىبنى ئابدۇلمەلىككە قارشى چىقىشى

شىئەلەرنىڭ زەيدىيە تائىپىسى ئەنە شۇ زەيدكە نىسبەت بېرىلىدۇ.

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [زەيدكە كۇفە خەلقىدىن 40 مىڭ كىشى ھىشام ئىبنى ئابدۇلمەلىكقا قارشى چىقىش ئۇچۇن بەيئەت قىلغان].[7]

(10) ھىجرىيىنىڭ 162 - يىلى يەزىد ئىبنى ۋەلىدنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى يەنى شۇ ۋاقىتنىڭ خەلىپىسى ۋەلىد ئىبنى يەزىد ئىبنى ئابدۇلمەلىككە قارشى چىقىشى

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [بىز ۋەلىد ئىبنى يەزىدنىڭ شاللاقلىقى، يۈزى قېلىنلىقى، پاسىقلىقى، نامازغا سۇس قارايدىغانلىقى، خەلىپە بولۇشتىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئوخشاشلا دىن ئىشلىرىنى كۆزگە ئىلمايدىغانلىقى قاتارلىق بەزى ئىللەتلىرىنى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق. ئۇ خەلىپىلىك تەختىگە ئولتۇرۇپ يامانلىقنى تېخىمۇ ئاشۇرۇۋەتكەن].[8]

يەزىد ئىبنى ۋەلىد ئۇنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاشقا كىرىشىدۇ، كىشىلەر شۇنىڭغا ئاساسەن يەزىد ئىبنى ۋەلىدكە بەيئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئەسكەرلەر كۆپىيىپ ھەممىسى خەلىپىلىككە بەيئەت قىلىدۇ. ئۇ ۋەلىد ئىبنى يەزىدنى ئىزدەپ بېرىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىدۇ.[9]

(11) مۇئاۋىيە ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ بەيئەت ئېلىشى

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 - جىلد 36 - بەت
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 - جىلد 40 - بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 - جىلد 41 - بەت
[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 - جىلد 42 - بەت
[5] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 8 - جىلد 40 - بەت
[6] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9 - جىلد 35 - بەتتىن 42 - بەتكىچە
[7] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9 - جىلد 237 - بەت
[8] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9 - جىلد 8 - بەت
[9] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 - جىلد 8 ، 11 - بەتلەر

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ھىجرىيىنىڭ 127 ـ يىلى مۇئاۋىيە ئىبنى ئابدۇللاھ كۇفىگە بېرىپ كىشىلەرنى ئۆزى تەرەپكە چاقىرىدۇ، ئاندىن ئىراقنىڭ ئەمىرى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزگە قارشى ئۇرۇش ئاچىدۇ. ئۇلار ئارىسىدا دەپ تۈگەتكۈسىز ئۇرۇش بولىدۇ].[1]

(12) ھىجرىيىنىڭ 100 ـ يىلى ئابباسىيلارنىڭ تەشۋىقاتى باشلىنىپ تا ھىجرىيە 132 ـ يىلىغا كەلگەندە، تۈنجى بولۇپ ئەبۇلئابباس ئەسسەففاھنىڭ خەلىپىلىكى باشلىنىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دۆلىتىنىڭ قەد كۆتۈرۈشى

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ھىجرىيىنىڭ 118 ـ يىلى ئەلى ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ۋاپات بولىدۇ. نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭ ئوغلى مۇھەممەدكە ئەلى ئۆلۈشتىن بىرنەچچە يىل بۇرۇن خەلىپىلىككە بەيئەت قىلىدۇ، تاكى مۇھەممەد ئۆلگەنگە قەدەر بۇ ئىش ئاشكارىلانمايدۇ. مۇھەممەدتىن كېيىن ئوغلى ئابدۇللاھ ئەبۇلئابباس ئەسساففاھ بۇ ئىشنى داۋاملاشتۇرۇپ ئۇ ھىجرىيە 132 ـ يىلى ئاشكارا بولىدۇ.[2]

مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسقا كىشىلەر قانۇنلۇق ئۇمەۋىيە خەلىپىلىكى بار ۋاقىتتا بەيئەت قىلىشتى. مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ھىجرىيىنىڭ 125 ـ يىلى ۋاپات بولۇش ئالدىدا ئوغلى ئىبراھىمنى ئورۇن باسارلىققا ۋەسىيەت قىلغان.[3] ئىبراھىم ھىجرىيىنىڭ 129 ـ يىلى ئەبۇ مۇسلىم ئەلخۇراسانىغا ئۆز تەشۋىقاتىنى ئاشكارىلاش توغرۇلۇق خەت يازىدۇ. ئەبۇ مۇسلىمنىڭ قېشىغا ھەر تەرەپتىن كىشىلەر كېلىپ ئەسكەرلەر كۆپىيىدۇ.[4] ھىجرىيىنىڭ 132 ـ يىلى ئىبراھىم ئۆلتۈرۈلىدۇ. ئۇ قېرىندىشى ئەبۇلئابباس ئەسسەففاھنى ئورۇن باسارلىققا ۋەسىيەت قىلىدۇ.[5] بۇ دەل ئۇمەۋىيە خەلىپىلىرىنىڭ ئاخىرى بولغان مەرۋان ئىبنى مۇھەممەدنىڭ خەلىپىلىك دەۋرى ئىدى. ئەبۇلئابباس كۇفىگە كىرگەندىن كېيىن ئۇلار ئۇنىڭغا خەلىپىلىكنى تاپشۇرىدۇ. ئۇ مۇنبەر ئۈستىدە كىشىلەردىن بەيئەت ئالىدۇ،[6] كېيىن تاغىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەلىنى خەلىپە مەرۋان ئىبنى مۇھەممەد بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا چاقىرىدۇ. ئاقىۋەت، مەرۋان ئۆلتۈرۈلۈپ، خەلىپىلىك ئەبۇلئابباس ئەسسەففاھقا مۇقىملىشىدۇ. بۇ ھىجرىيىنىڭ 132 ـ يىلىدىكى ۋەقە ئىدى].[7]

تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە ئەرزىيدىغىنى شۇكى، بەنى ئابباسنىڭ ئۆز دۆلىتىنى قۇرۇش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان تەشۋىقاتى، بەنى ئۇمەييە خەلىپىلىكى زامانىسىدا 32 يىل ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك داۋاملاشقان. ئۇلار قانۇنلۇق ئۇمەۋىيە خەلىپىلىكىنىڭ مەۋجۇد بولۇشىغا قارىماي كىشىلەردىن بەيئەت ئالغان.

يەنە تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە ئەرزىيدىغىنى، ئۇلار ناتونۇش بىر ئادەمنىڭ نامىدا يەنى مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلە تاۋابىئاتىدىن بولغان «ئەررىزا» دېگەن كىشى نامىدا خەلقتىن بەيئەت ئالاتتى.[8] «ئەررىزا» دېگەنلىك، مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلە تاۋابىئاتى ئۇنىڭدىن رازى بولىدىغان ۋە ئۇنىڭغا بىرلىككە كېلىدىغان ئادەم دېگەنلىك بولىدۇ. بۇنداق قىلىشنىڭ سەۋەبى، ئەلى τ تەرەپدارلىرى بىلەن ئابباس τ تەرەپدارلىرى ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى تۈگىتىپ، بەنى ئۇمەييىگە قارشى ئىتتىپاقلىقنى بارلىققا كەلتۈرۈش ئىدى.

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 25 ـ بەت
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9 ـ جىلد 321 ـ بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 5 ـ بەت
[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 30 ـ بەت
[5] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 38 ـ، 39 ـ بەتلەر
[6] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 40 ـ بەت
[7] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9 ـ جىلد 321 ـ بەت ۋە 10 ـ جىلد 5 ـ، 25 ـ، 30 ـ، 31 ـ، 39 ـ ۋە 42 ـ بەتلەر
[8] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 31 ـ بەت

(13) ئەبۇ مۇھەممەد ئەسسۇفيانىينىڭ بەيئەت ئېلىشى

ئىبنى كەسىر ھىجرىيىنىڭ 132 ـ يىلى يۈز بەرگەن ھادىسىلەرنى قىسسە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ئىش خەلىپە ئەبۇلئابباس ئەسسەففاھنىڭ تاغىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەلىگە ئېغىر كېلىدۇ. ھادىسىنىڭ كېلىپ چىقىشى، قىننىسرىن خەلقى بىلەن ھىمىس خەلقى بىر ـ بىرىگە ئادەم ئەۋەتىپ تىل بىرىكتۈرۈشۈپ، ئەبۇ مۇھەممەد ئەسسۇفيانىي يەنى ئەبۇ مۇھەممەد ئابدۇللاھ ئىبنى يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇ سۇفيانىنىڭ ئەتراپىغا توپلىشىپ، ئۇلار ئۇنىڭغا خەلىپىلىككە بەيئەت قىلىدۇ. توپلاشقانلار 40 مىڭدەك كىشى بولۇپ، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەلى ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلماقچى بولۇپ چىقىپ، مۇرجىل ئەخرەم دېگەن جايدا ئۇچرىشىپ، سۇفيانىينىڭ ئالدى سەپ قوشۇنى بىلەن ئۇرۇش قىلىدۇ. سۇفيانىينىڭ ئالدى سەپ قوشۇن سەركەردىسى، ئەبۇلۋەرد ئىدى. ئۇلار ئارىسىدا قاتتىق جەڭ بولىدۇ].[1]

(14) ئاباسىيلار خەلىپىلىكى زامانىسىدا ئۇمەۋىييە خەلىپىسى ئابدۇرراھمان ئەدداخىلنىڭ ئەندەلۇستا (يەنى ھازىرقى ئىسپانىيىدە) بەيئەت ئېلىشى

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ ھىجرىيىنىڭ 138 ـ يىلى يۈز بەرگەن ھادىسىلەر توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [بۇ يىلى، بەنى ئۇمەييە ئىچىدىن ئەندەلۇس شەھەرلىرىگە كىرىۋالغان ئابدۇرراھمان ئىبنى مۇئاۋىيە ئىبنى ھىشام ئىبنى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان خەلىپە بولىدۇ. ئۇ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەلىدىن قېچىپ مەغرىب رايونلىرىغا بېرىۋالغان بولۇپ، ئۆزى بىلەن بىرگە قاچقان يارەنلىرىنى ئېلىپ «يەمەن ۋە مۇزەر گۇرۇھۋازلىقىنى» دەپ ئۇرۇش قىلىدىغان بىر قەۋمنىڭ قېشىغا بېسىپ كىرىپ ئازاد گەردى قۇلى بەدرىنى ئۇلار تەرەپكە ئەۋەتىدۇ. بەدرى ئۇ قەۋمنى ئابدۇرراھمانغا مايىل قىلىدۇ. كېيىن قەۋم ئابدۇرراھمانغا بەيئەت قىلىدۇ. ئابدۇرراھمان شۇنىڭ بىلەن قەۋمنى يانىدۇرۇپ كېلىپ، ئەندەلۇس شەھەرلىرىنى قولغا كىرگۈزۈپ، ئۇلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ ۋە ئۇ شەھەرلەرنى ئاباسىيلار خەلىپىلىكىگە قاراشلىق ۋالىي يۇسۇف ئىبنى ئابدۇرراھمان ئىبنى ھەبىيب ئىبنى ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى ئۇقبە ئىبنى نافىئ ئەلپىھرىدىن تارتىپ ئېلىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىدۇ.

ئابدۇرراھمان، قۇرتۇبىدە ياشىغان بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ شەھەرلەردىكى خەلىپىلىكى ھىجرىيىنىڭ 172 ـ يىلىغىچىلىك داۋام قىلغان].[2]

(15) مۇھەممەد ئەننەفس ئەززەكىيەنىڭ بەيئەت ئېلىشى ۋە ھىجرىيىنىڭ 145 ـ يىلى ئۇنىڭ ئاباسىيلار خەلىپىسى ئەبۇ جەئفەر ئەلمەنسۇرغا قارشى چىقىشى

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ھىجرىيىنىڭ 145 ـ يىلى بولۇپ ئۆتكەن ھادىسىلەرنىڭ بىرى، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەن (ئەننەفس ئەززەكىيە ـ ئا)نىڭ مەدىنىدە، ئۇنىڭ قېرىندىشى ئىبراھىمنىڭ بەسرىدە تۇرۇپ ئەبۇ جەئفەر ئەلمەنسۇرغا قارشى چىقىشى].[3]

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەن مەدىنە خەلقىدىن ياردەم سورايدۇ. ئۇنىڭغا مەدىنە خەلقى بويسۇنىدۇ. ئۇ كىشىلەرگە بامدات نامىزىنى **[إِنَّا فَتَحْنَا لَكَ فَتْحًا مُبِينًا]** سۈرىسىنى ئوقۇپ ئۆتەپ بېرىدۇ. بۇ مۇشۇ يىل رەجەب ئېيىنىڭ يېگى ئاي چىققان كېچىسى ئىدى. مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ شۇ كۈنى مەدىنە خەلقىگە خۇتبە ئوقۇپ بەنى ئاباس توغرۇلۇق ئۇلارنى سۆكىدىغان نۇرغۇن گەپلەرنى قىلىدۇ ۋە ئۇلارغا ئۆزىنىڭ بىرەر شەھەرگە چۈشسىلا شەھەر خەلقىنىڭ

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 52 ـ بەت
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 74 ـ بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 82 ـ بەت

ئۆزىگە ئاتلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت قىلغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا ئازغىنە كىشىلەردىن باشقا پۈتۈن مەدىنە خەلقى بەيئەت قىلىدۇ.

ئىبنى جەرىر ئىمام مالىك رەھىمەھۇللاھنىڭ ئۇ كىشىگە بەيئەت قىلىشقا پەتىۋا بەرگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. ئىمام مالىكقا:

— بىزنىڭ بوينىمىزدا مەنسۇرغا بەرگەن بەيئەت بار، — دېيىلگەندە، ئۇ مۇنداق جاۋاب بەرگەن ئىدى:

— سىلەر مەجبۇرلانغان ئىدىڭلار، مەجبۇرلانغان كىشىنىڭ بەيئىتى ھېساب ئەمەس. شۇ چاغدىكى كىشىلەر ئۇنىڭغا ئىمام مالىكنىڭ سۆزىگە ئاساسلىنىپ تۇرۇپ بەيئەت قىلغان. ئىمام مالىك بۇ مەزگىللەردە ئۆز ئۆيىنى لازىم تۇتقان ئىدى ]. [1]

ئىبنى كەسىر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [خەلىپە ئەبۇ جەئفەر ئەلمەنسۇر مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھقا مۇنداق خەت يازىدۇ:

— ساڭا اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ ئەھدۇپەيمانى بولسۇنكى، ئەگەر سەن مېنىڭ ئىتائىتىمگە قايتىدىغان بولساڭ، ساڭا ۋە ساڭا ئەگەشكەنلەرگە ئامانلىق بېرىمەن. [2]

مەنسۇر مۇھەممەدكە قارشى ئۇرۇشۇش ئۈچۈن ئەسكەرلىرىنى ئەۋەتكەندە، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ مۇنبەرگە چىقىپ كىشىلەرگە خۇتبە سۆزلەپ ئۇلارنى جىھادقا تەرغىب قىلىدۇ. ئۇلار 100 مىڭغا يېقىن كىشى ئىدى[3]. [4]

(16) مۇھەممەد ئەننەفس ئەززەكىيىنىڭ قېرىندىشى ئىبراھىم ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەننىڭ بەيئەت ئېلىشى

ئىلگىرى ئۇ كىشىلەرنى مەخپىي ھالدا قېرىندىشى تەرەپكە دەۋەت قىلاتتى. ھىجرىيە 145 ـ يىلى قېرىندىشى مۇھەممەد قەتلى قىلىنغاندىن كېيىن، كىشىلەرنى ئۆزى تەرەپكە ئاشكارا دەۋەت قىلىدۇ. ئۇ بەسرىگە يېتىپ كەلگەندە، ئۇنىڭغا نۇرغۇن كىشىلەر بەيئەت قىلىدۇ. شۇنداقلا، باشقا كىشىلەرمۇ ھەر تەرەپتىن بەيئەت قىلىش مەقسىتىدە كېلىدۇ. ئۇنىڭغا بەسرە، ئەھۋاز، پارس، مەدائىن ۋە سەۋاد قاتارلىق جايلار بويسۇنىدۇ. ئۇ بەسرىدىن خەلىپە ئەبۇ جەئفەر ئەلمەنسۇرنىڭ لەشكەرلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىش مەقسىتىدە كۇفىنى نىشانلاپ 100 مىڭ كىشىلىك قوشۇن بىلەن ئاتلىنىدۇ. [5]

ئىبنى كەسىر مۇھەممەد ۋە قېرىندىشى ئىبراھىم توغرۇلۇق يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئۆلىمالار ۋە ئىماملاردىن بولغان بىر گۇرۇھ كىشىلەرنىڭ ئۇ ئىككىسىنىڭ غەلىبە قىلىپ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا مايىل ئىكەنلىكى ھېكايە قىلىنىدۇ]. [6]

يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەندەك، ئىمام مالىك رەھىمەھۇللاھ مۇھەممەدنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا مايىل بولغان كىشىلەردىن ئىدى. ئىمام ئەبۇ ھەنىفە، شۇئبە ئىبنى ھەججاج ۋە ھۇشەيم قاتارلىقلار ئىبراھىمنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىغا مايىل بولغان كىشىلەردىن بولۇپ، ئاخىرقى ئىككىسى ھەدىس ئىماملىرىدىن ئىدى.

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 83 ـ، 84 ـ بەت
[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 84 ـ، 85 ـ بەت
[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 88 ـ بەت
[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 82 ـ بەتتىن 90 ـ بەتكىچە
[5] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 91 ـ بەتتىن 94 ـ بەتكىچە
[6] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 95 ـ بەت

(17) ھىجرىيە 231 ـ يىلى ئەھمەد ئىبنى نەسرى ئەلخۇزائىينىڭ ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش ئۈچۈن ئومۇمىيۈزلۈك بەيئەت ئېلىشى، ئاندىن يەنە، خەلىپە ۋاسىقنىڭ بىدئەتچى ۋە پاسىقلىقى سەۋەبلىك ئۇنىڭغا قارشى ھەم بەيئەت ئېلىشى

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ھىجرىيە 231 ـ يىلى ئەھمەد ئىبنى نەسرى ئەلخۇزائىي (الله ئۇ كىشىگە رەھمەت قىلسۇن! ياتقان جايىنى ھۆرمەتلىك قىلسۇن!)نىڭ ئۆلتۈرۈلۈش ۋەقەسى يۈز بېرىدۇ. ھىجرىيە 201 ـ يىلى خەلىپە مەئمۇن باغدادتىن غايىب بولۇپ، لۈكچەك ۋە بۇزۇق ئادەملەر كۆپىيىپ ئەۋجىگە چىققاندا، پۈتۈن ئاممىا ئۇنىڭغا ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش خىزمىتىنى قىلىشقا بەيئەت قىلىدۇ.

باغدادتىكى «نەسرىي» دېگەن كىچىك بازار ئەنە شۇ كىشىنىڭ نامى بىلەن تونۇلغان. ئەھمەد ئىبنى نەسرىي، ئىلىملىك، دىيانەتلىك، سالىھ ئەمەللەرنى قىلىدىغان، ياخشىلىققا تىرىشىدىغان ۋە ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسىدىغان سۈننەت پېشۋالىرىدىن ئىدى. ئۇ يەنە قۇرئان كەرىمنىڭ مەخلۇق ئەمەس، بەلكى الله تائالا تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن الله نىڭ كالامى ئىكەنلىكىگە دەۋەت قىلغۇچىلاردىن ئىدى.

ۋاسىق ئۆزىدىن ئىلگىرىكى دادىسى ۋە تاغىسى مەئمۇننىڭ ئەقىدىسىگە تايىنىپ «قۇرئان كەرىم مەخلۇق» دېگەن پىكىردە ئەڭ چېكىگە تۇرىدىغان، قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىستىن قىلچە دەلىل ـ پاكىتسىزلا ئۇ پىكىرگە كىشىلەرنى كېچە ـ كۈندۈز دەۋەت قىلىدىغان كىشى ئىدى.

ئەھمەد ئىبنى نەسرىي كىشىلەرنى الله تەرەپكە چاقىرىش؛ ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش ۋە «قۇرئان كەرىم مەخلۇق ئەمەس، بەلكى الله تائالا تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن الله نىڭ كالامى» ئىكەنلىكىگە قايىل بولۇشقا دەۋەت قىلىش قاتارلىق خىزمەتلەرنى ئېلىپ بارىدۇ. ئۇنىڭ كىشىلەرنى دەۋەت قىلىشى نەتىجىسىدە، باغداد خەلقىدىن مىڭلارچە كىشى ئۇنىڭ ئەتراپىغا ئۇيۇشىدۇ ۋە باشقىلارنى ئۇنىڭ تەرىپىگە چاقىرىشقا باشلايدۇ.

ئەبۇ ھارۇن ئەسسىراج مەشرىقتىكى خەلقلەرنى؛ تالىب مەغرىبتىكى خەلقلەرنى ئەھمەد ئىبنى نەسرىي تەرەپكە چاقىرىش ئۈچۈن يۇرۇپ كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئەھمەد ئىبنى نەسرىي تەرەپكە مىڭلارچە كىشى ۋە نۇرغۇنلىغان جامائەتلەر توپلىشىدۇ.

شۇ يىلى شەئبان ئېيىدا، پادىشاھنىڭ بىدئەتچىلىكى؛ «قۇرئان كەرىم»نىڭ مەخلۇقلىقىغا قايىل قىلىش بارىسىدا دەۋەت قىلغانلىقى ھەمدە ئۇ، ئۇنىڭ قوماندان ۋە قول ئاستىدىكىلىرىنىڭ گۇناھ ـ مەئسىيەت ۋە بۇزۇقچىلىقلارغا چۆمگەنلىكى تۈپەيلى، ئۇنىڭغا قارشى چىقىش ئۈچۈن، ئەھمەد ئىبنى نەسرىيگە ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشقا بەيئەت بېرىش، مەخپىي ھالەتتە ئېلىپ بېرىلغان ئىدى].[1]

ھۆرمەتلىك كىتابخان! مەن بايان قىلغان بۇ بەيئەتلەرگە، ئۇنىڭ ئاستىغا كىرگەن مىڭلارچە كىشىلەرگە، ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قوبۇل قىلغان تابىئىنلارغا ۋە ئىككى ئىمام يەنى ئىمام مالىك بىلەن ئىمام ئەبۇ ھەنىفىنىڭ كىشىلەرنى ئۇ بەيئەتكە تەرغىب قىلغانلىقىغا قاراڭ! ئاندىن «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى كەلتۈرگەن: «پېشقەدەم ئەھلى ئىلىملەردىن ھېچبىرى بۇنداق بەيئەتلەر توغرۇلۇق توختالمىدى» ۋە يەنە مەزكۇر كىتابنىڭ 32 ـ 33 ـ

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 10 ـ جىلد 303 ـ، 304 ـ بەتلەر

بەتلىرىدىكى: «بۇ ئۇممەتنىڭ سەلەفلىرى بۇنداق يولسىز بەيئەتلەر توغرىسىدا مەۋقەسى قانداق بولغان ئىدى؟» دېگەن ئىبارىلەرگە قاراڭ![1]

**مەن يۇقىرىدا بايان قىلغان بەيئەتلەر تۆۋەندىكى بىرقانچە تۈرلەرگە ئايرىلىدۇ:**

1 ـ جىھادقا ۋە الله يولىدا ئۆزىنى قۇربان قىلىشقا بەيئەت ئېلىش. بۇنىڭ مىسالى، ساھابە ئىكرەمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل ت ۋە قەيس ئىبنى سەئد ت نىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن ئالغان بەيئىتى.

2 ـ ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشقا بەيئەت ئېلىش. بۇنىڭ مىسالى، مەدىنە خەلقىنىڭ ھەررە ۋەقەسىدە ئۆز ئەمىرلىرىگە بەرگەن بەيئىتى ۋە سۇلايمان ئىبنى سەرد، ئەھمەد ئىبنى نەسرىي ئەلخۇزائىينىڭ ئالغان بەيئىتى.

3 ـ خەلىپە ئۇتتۇرىغا چىققۇچە بىر تائىپە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشىنى بىجىرىپ تۇرۇشقا بەيئەت ئېلىش. بۇنىڭ مىسالى، دەمەشىق خەلقىنىڭ زەھھاك ئىبنى قەيسكە بەيئەت قىلىشى.

4 ـ زالىم پادىشاھلاردىن خەلىپىلىكنى تارتىپ ئېلىشقا بەيئەت قىلىش. بۇنىڭ مىسالى، ھۇسەين ئىبنى ئەلى، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس، زەيد ئىبنى ئەلى، يەزىد ئىبنى ۋەلىد، مۇئاۋىيە ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر، ئاباسىيلار، ئەبۇ مۇھەممەد ئەسسۇفيانى، ئابدۇرراھمان ئەدداخىل، مۇھەممەد ئەننەفس ئەززەكىيە ۋە ئۇنىڭ قېرىندىشى ئىبراھىم قاتارلىقلارنىڭ ئالغان بەيئەتلىرى.

يۇقىرىدىكىلەردىن ئاۋۋالقى ئۈچ خىلى خەلىپىلىككە قىلىنغان بەيئەت ئەمەس، بۇنى «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى «يولسىز بەيئەتلەر» دەپ ئاتىدى ۋە يەنە سەلەف سالىھلار ئىچىدە بۇ خىلدىكى «بەيئەت»نىڭ ئېلىپ بېرىلغانلىقىنى ئىنكار قىلدى. 4 ـ خىل بەيئەتكە كەلسەك، ئۇمۇ خەلىپىگە بېرىلگەن بەيئەت بولماستىن، بەلكى خەلىپىلىكنى تەلەپ قىلىش ۋە شۇ ۋاقىتنىڭ خەلىپىسىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش ئۈچۈن قىلىنغان بەيئەت ئىدى.

دېمەك، بۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر بەيئەت خەلىپىگە قىلىنغان بەيئەت ھېسابلانمايدۇ. پەقەت خەلىپىلىكنىڭ ئۇنى تەلەپ قىلغۇچىغا مۇقىملىشىشى ۋە كۆپ سانلىق مۇسۇلمانلارنىڭ بەيئەت قىلىپ، ئۇنىڭ ئىتائىتى ئاستىغا كىرىشى بىلەنلا ئاندىن خەلىپىگە قىلىنغان بەيئەت دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئەمما، بۇنىڭ ئالدىدىكى قانۇنلۇق بەيئەت بولسا، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدىكى قارشى چىقىلغان خەلىپىگە قىلىنغان بەيئەتتۇر.

ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، يەزىد ئىبنى ۋەلىد، ئاباسىيلار، ئابدۇرراھمان ئەدداخىل قاتارلىقلار بولسا، مۇقىملىشىپ بولغان خەلىپىلىككە قارشى چىققۇچىلاردىن ھېسابلىنىدۇ. بۇلارنىڭ بەيئەتلىرى ئۇلار مەيلى كېيىن خەلىپە بولسۇن ياكى بولمىسۇن، خەلىپىلىك ئۇلارغا مۇقىملىشىشتىن بۇرۇن «يولسىز بەيئەتلەر» دېگەن ئاتالغۇنىڭ ئاستىغا كىرىدۇ.

بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ:

ــ ئاشۇ خەلىپىلەرگە قارشى چىققۇچىلارنىڭ ھۆكمى نېمە؟

مەن جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيمەن:

ــ كاپىر ھۆكۈمرانغا قارشى چىقىشنىڭ قادىر بولالىغان كىشىگە پەرز بولىدىغانلىقىدا ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. ئەمما، پاسىق ياكى زالىم ھۆكۈمرانغا قارشى چىقىش مەسىلىسىگە كەلسەك، (مەزكۇر بەيئەتلەرنىڭ ئاساسلىق يۈز بېرىش سەۋەبى شۇنىڭدىن بولغان) بۇنىڭغا قارىتا سەلەف سالىھلارنىڭ

---

[1] «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتاب 32 ـ، 33 ـ بەتلەر

كۆزقارىشى بىردەك ئەمەس. ياخشىلىقتا بويرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ ئومۇمىيلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، ئۇلارنىڭ بەزىسى «قارشى تۇرۇش پەرز» دەپ قارىغان. يەنە بەزىسى «مَنْ كَرِهَ مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا فَلْيَصْبِرْ» «كىمكى ئەمىرنىڭ بىرەر ئىشىنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن» دېگەن ھەدىسلەرنى نەزەردە تۇتۇپ قارشى چىقىشتىن توسقان.

مەزكۇر بەيئەتلەرنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى، ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشتىن ئىبارەت پەرزنىڭ ئومۇمىيلىقىنى نەزەردە تۇتقانلىقتىن بولغان. پىتنىلەر يۈز بەرگەندىن كېيىن، ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ كۆپ سانلىقىنىڭ پىكرى، زالىم پادىشاھلارغا سەۋر قىلىش ۋە ئۇلارغا قارشى چىقماسلىقتا مۇقىملاشتى.

بۇ كونا ئىختىلاپلار ۋە ئىمام نەۋەۋىينىڭ بۇ ھەقتىكى بېكىگەن پىكرى يۇقىرىدا زىكرى قىلىندى. ئىمام نەۋەۋىي مۇنداق دەيدۇ: [قازى ئىياز مۇنداق دېگەن: ئۇلارنىڭ بەزىسى: ‹ئەگەر خەلىپىدە پاسىقلىق يۈز بەرگەندە، ئۇنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاش پىتنە ۋە جەڭنى كەلتۈرۈپ چىقارمىسىلا پەرز›، دەيدۇ.

ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەدىكى كۆپ قىسىم فىقھشۇناس ئالىملار، ھەدىسشۇناس ئالىملار ۋە ئىسلامىي تەتقىقاتچىلار مۇنداق دەيدۇ: ‹مۇسۇلمان ھۆكۈمران پاسىقلىق، زۇلۇم ۋە ھەق ـ ھوقۇقلارنى زايە قىلىۋېتىش قاتارلىق قىلمىشلار سەۋەبلىك ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلانمايدۇ. بۇنىڭلىق بىلەن ئۇنىڭغا قارشى چىقىش دۇرۇس بولمايدۇ. بۇ ھەقتە نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەچكە ئۇنىڭغا پەند ـ نەسىھەت قىلىش ۋە قورقۇتۇش پەرز›.

قازى ئىياز مۇنداق دەيدۇ: ‹ئەبۇ بەكرى ئىبنى مۇجاھىد بۇ توغرىدا ئىجمائنىڭ بارلىقىنى دەۋا قىلغان بولسىمۇ، ئۆلىمالارنىڭ بەزىسى ئۇنىڭغا ئىمام ھۈسەين، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، شۇنىڭدەك، مەدىنە خەلقىنىڭ بەنى ئۇمەييەگە قارشى تۇرغانلىقى ۋە تابىئىنلار، بىرىنچى ئەسىردىكىلەردەك چوڭ بىر جامائەتنىڭ ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەشئەس بىلەن بىرلىكتە ھەججاجغا قارشى تۇرغانلىقى بىلەن رەددىيە بەردى›.

بۇ دېگۈچى ھەدىستىكى «ئەمىرلىكنى ئۇنىڭ ئەھلىدىن تالاشماسلىقتا بەيئەت قىلدۇق» دېگەن ئىبارىنى ئادىل پادىشاھلار توغرىسىدا كەلگەن دەپ بۇرمىلىدى.

كۆپ سانلىق ئۆلىمالارنىڭ دەلىلى شۇكى، ئۇلارنىڭ ھەججاجغا قارشى چىقىشى، پەقەت ئۇنىڭ پاسىقلىقى سەۋەبىدىنلا بولماستىن، بەلكى يەنە شەرىئەتنىڭ قىسمەن يەرلىرىنى ئۆزگەرتىپ بەزى كۇفرىنى ئاشكارا قىلغانلىقى ھەم سەۋەب بولغان.

قازى ئىياز يەنە مۇنداق دەيدۇ: ‹ئېيتىلىشىچە، بۇ ئىختىلاپ ئىلگىرى بار ئىدى، كېيىن ئۆلىمالار ئۇلارغا قارشى چىقىشنى توسۇشقا بىرلىككە كەلگەن. الله ياخشى بىلگۈچى›.][1]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [زالىم پادىشاھلارغا سەۋر قىلىش، ئۇلارغا قارشى چىقماسلىق — بۇ مەسىلىدىكى كونا دەتالاشتىن كېيىن ئوتتۇرىغا چىققان ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ مۇقىملاشقان پىكرى].[2]

بۇ مەسىلە ئەھلى سۈننە ۋەلجامائە ئېتىقادىنىڭ قولىدىن قولغا ئېلىپ ئوقۇلىدىغان ئەقىدە كىتابلىرىغىمۇ كىرگۈزۈلدى.

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى مۇنداق دېگەن: [خەلىپە ۋە ئىش ئۈستىدىكىلىرىمىزگە قارشى چىقىشنى گەرچە ئۇلار زۇلۇم قىلسىمۇ توغرا دەپ قارىمايمىز؛ ئۇلارغا

---

[1] «شەرھۇن نەۋەۋىي لىسەھىيھىن مۇسلىم» 12 ـ جىلد 229 ـ بەت

[2] «مىنھاجۇس سۈننە» 2 ـ جىلد 241 ـ بەت

بەددۇئا قىلمايمىز؛ ئۇلارنىڭ ئىتائىتىدىن قول تارتمايمىز؛ ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشنى «گۇناھ ـ مەئسىيەتكە بۇيرۇمىسىلا الله قا ئىتائەت قىلغانلىقنىڭ جۈملىسىدىن پەرز» دەپ قارايمىز؛ ئۇلار ئۈچۈن ياخشىلىق، خاتىرجەملىك تىلەپ دۇئا قىلىمىز].[1]

ئىبنى ھەجەر بۇنىڭغىمۇ ئىجمائىنىڭ بارلىقىنى ئىبنى بەتتالدىن نەقىل قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى تىين، داۋۇدىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى نەقىل قىلىدۇ: ‹ئۆلىمالارنىڭ زالىم ئەمىرلەر ھەققىدىكى كۆزقارىشى شۇكى، ھېچقانداق پىتنە تۇغدۇرماي، زۇلۇم قىلماي ئۇنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاشقا قادىر بولسا، ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلاش پەرز، ئەگەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمىسا، سەۋر قىلىش پەرز›.

ئىبنى تىين ئۆلىمالارنىڭ بەزىسىدىن نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ‹ھوقۇقنى پاسىققا تۇتقۇزۇش ئەسلىدىنلا دۇرۇس ئەمەس. ئەگەر ئۇ ئىلگىرى ياخشى كىشى بولۇپ، كېيىنلىكتە زۇلۇمنى پەيدا قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا قارشى چىقىشنىڭ دۇرۇس ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكىدە ئۆلىمالارنىڭ كۆزقارىشى بىردەك ئەمەس. توغرىسى، قارشى چىقىشتىن توسۇش، لېكىن كاپىر بولسا قارشى چىقىش پەرز›].[2]

شۇنداقتىمۇ ئىبنى ھەزمى: [ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش ھەققىدىكى ھەدىسلەرنىڭ ئومۇمىيلىقى كۈچكە ئىگە. بۇ ھەدىسلەر سۈكۈت قىلىپ تۇرۇشقا بۇيرۇغۇچى ھەدىسلەرنى ئەمەلدىن قالدۇردى]، دېدى.[3]

زالىم پادىشاھقا سەۋر قىلىش توغرىسىدا بېكىتىلگەن ئىجمائ ئىبنى ھەزمىنىڭ پىكرىگە قارشى دەلىلدۇر. ئۇنىڭ «ئەمەلدىن قالدۇردى» دېيىشى ئۈچۈن ئىككى ھەدىسنىڭ سۆزلەنگەن تارىخىنى بىلىش لازىم. توغرىسى، «ئۇسۇل قائىدىلىرى بويىچە ئومۇملۇق ۋە خاسلىق بار» دېيىشتۇر. زالىم پادىشاھقا سەۋر قىلىش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر خاسلىققا ئىگە، ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر بولسا، ئومۇملۇققا ئىگە. ئەلۋەتتە، خاسلىققا ئىگە ھەدىس ئومۇملۇققا ئىگە ھەدىستىن ئىلگىرى قىلىنىدۇ.

ئالتىنچى: «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللاھ ئېيتقان سۆزلەردىن پەقەت ئۆزىنىڭ رايىنى كۈچلەندۈرىدىغان «بۇ ئەھدىلەر بىدئەتتۇر، باتىلدۇر» دېگەن بىر ئىبارىنىلا ئۆزۈندە قىلىپ ئېلىپ، رايىغا قارشى كەلگەننى تاشلىدى. ئىبنى تەيمىيىنىڭ سۆزىدىن خالىغاننى ئېلىش، خالىغاننى تاشلاش بىلەنلا كۇپايىلەنمەستىن، بەلكى يەنە بۇنىڭدىنمۇ ھالقىپ كىتابىغا «شەيخۇل ئىسلام كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىققا ياردەم بېرىشكە ئەھدىلىشىشىنى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىتتىپاقلىشىشىنى ئىنكار قىلىدىكەن» دېگەن گۇماننى سىڭدۈرۈش ئۈچۈن، شەيخۇل ئىسلامنىڭ بەزى سۆزلىرىنى تاشلاپ ئۆزىنىڭكىنى قوشۇپ قويدى. ئۆلىمالارنىڭ پەتىۋالىرىنى نەقىل كەلتۈرۈشتە بۇنداق ئۆزگەرتىۋېتىش ھېچقاچان ئىلمىگە قىلىنغان ئامانەتدارلىق ئەمەس.

ئاپتور كىتابىنىڭ 36 ـ بېتىدە شەيخۇل ئىسلامنىڭ 28 ـ جىلد 18 ـ بېتىدىكى بىر ئىبارىسىنى ئۆزىنىڭ رايىغا بويسۇندۇرۇش مەقسىتىدە، بەزى سۆزلۈكلەرنى تاشلاپ، بەزىلىرىنى ئۆزى قوشقان ئاساستا نەقىل قىلغان.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللاھ شاگىرتلارنىڭ ئۇستازلىرىغا بىلىمنى باغلاپ ئەھدىلىشىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا كۆرۈنۈشتىكى ئەھدىلىشىش ئارقىلىق مۇتەئەسسىپلىك قىلىشتىن

---

[1] ھىجرىيە 1404 ـ يىلى «ئەلمەكتەبۇل ئىسلامى» نەشرىياتى تەرىپىدىن بېسىلغان «شەرھۇل ئەقىدەتۇت تاھاۋىيىيە» 379 ـ بەت

[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 7 ـ، 8 ـ بەتلەر

[3] «ئەلمۇھەللا» 9 ـ جىلد 362 ـ بەت

چەكلەپ مۇنداق دېگەن ئىدى: [بۇنداق بىلىنى باغلاپ (بىرەر جامائەتكە) ئەزا بولۇشتىن مەقسەت ياخشىلىققا ياردەملىشىش بولسا] لېكىن ئاپتور بۇ ئىبارىنى: «ئەگەر ئۇلارنىڭ بۇ ئىتتىپاق (بىرەر جامائەتكە) ئەزا بولۇش ۋە بەيئەتتىن مەقسىتى ياخشىلىققا ياردەملىشىش بولسا» دەپ يازغان.

ئاپتور ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ دېمىگەن «بەيئەت» ئىبارىسىنى ئۆزىنىڭ پىكرىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن توقۇپ چىقىپ ئىبنى تەيمىيىنىڭ سۆزىنىڭ ئىچىگە كىرگۈزگەن. يەنە شۇنىڭغا قوشۇپ، ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ «بىلىنى باغلاش» دېگەن سۆزىنى «ئىتتىپاق» دېگەن سۆزگە ئۆزگەرتكەن.

ئاپتور كىتابىنىڭ 37 ـ بېتىدە شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى نەقىل قىلىدۇ: [ھېچبىر كىشىنىڭ بىراۋدىن ئۆزى خالىغان ھەرقانداق نەرسىگە ماسلىشىش، ئۆزىنىڭ دوستىنى دوست تۇتۇش، دۈشمىنىنى دۈشمەن تۇتۇشقا ئەھدە ئېلىش ھوقۇقى يوق. كىمكى بۇنداق قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزلىرىگە ماسلاشقانلارنى دوست ھېسابلايدىغان، قارشىلاشقانلارنى دۈشمەن ۋە تاجاۋۇزچى ھېسابلايدىغان چىڭگىزخان ۋە ئۇنىڭ ئوخشاشلىرىنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ.][1]

بۇ نەقىلمۇ كىتابخانغا «شەيخۇل ئىسلام كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئەھدىلىشىشىنى ئىنكار قىلىدىكەن» دېگەن گۇمانىنى تاشلاپ قويىدۇ.

ھەق شۇكى، شەيخۇل ئىسلامنىڭ يۇقىرىدىكى سۆزى مۇنۇ سوئالىنىڭ جاۋابىدا كەلگەن: [بىر يېڭى ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى، ئۇستاز ۋە شاگىرتلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرۇپ، ئى ياخشىلىق جامائەسى! مەن الله تائالا ۋە سىلەردىن پالانىدىن مېنىڭ ئۇنىڭغا قېرىنداش ياكى ھەمراھ ياكى خىزمەتچى ياكى شاگىرت بولۇشىمنى ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر سۆزنى دەپ قوبۇل قىلىشنى سوراپ بېقىشىڭلارنى ئىلتىماس قىلىمەن دېسە، جامائەتنىڭ ئىچىدىن بىرسى ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇنىڭدىن ئەھدە ئېلىپ ۋە ئۇنىڭغا خالىغان نەرسىنى شەرت قويۇپ بېلىنى ياغلىق ياكى ئۇنىڭدىن باشقا نەرسە بىلەن باغلىسا، بۇ قىلىق دۇرۇسمۇ ياكى دۇرۇس ئەمەسمۇ؟][2]

شەيخۇل ئىسلام بۇنىڭ ئىچىدىن بېلىنى باغلاش ۋە ئۇستازىنىڭ ھەق ئۈستىدە بولۇشى ياكى باتىل ئۈستىدە بولۇشىغا قارىماي، ئۇنىڭغا مۇتەئەسسىپلىك قىلىش قاتارلىق دۇرۇس بولمايدىغانلىرىنى بايان قىلىش بىلەن جاۋاب بەردى. بۇنى «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» دېگەن كىتابىنىڭ ئاپتورى نەقىل قىلغان.

شەيخۇل ئىسلام بۇنىڭ ئىچىدىن ئۇستاز بىلەن شاگىرت ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىنىڭ دۇرۇس بولىدىغىنىنىمۇ بايان قىلغان ئىدى. ئۇ ئىبارىنى «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى نەقىل قىلمىغان. چۈنكى، ئۇ شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيىنىڭ جاۋابىنىڭ بۇ قىسمىنىمۇ نەقىل كەلتۈرۈپ قالسا، ئۇنىڭ كىتابى تۈپ يىلتىزىدىن بەربات بولاتتى. ئەھلى ئىلىم دېگەن ئۆزگە پايدىلىق بولسۇن، زىيانلىق بولسۇن ھەممىنى نەقىل قىلىشى كېرەك.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئۇستاز بىلەن شاگىرت ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلىدىغان ئەھدە بارىسىدا توختىلىپ مۇنداق دېگەن: [ئۇستاز شاگىرتىغا مۇنداق دېسە ياخشى، سېنىڭ ئۈستۈڭدە الله نىڭ ئەھدۇپەيمانى بولسۇنكى، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ دوستىنى دوست تۇتقىن، الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىنىڭ دۈشمىنىنى دۈشمەن تۇتقىن، ياخشىلىققا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملەشكىن، گۇناھ ۋە تاجاۋۇزچىلىققا ياردەملەشمىگىن. ئەگەر مەن ھەق ئۈستىدە بولسام، ھەققە ياردەم بەرگىن.

1 «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 38 ـ جىلد 16 ـ بەت
2 «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 7 ـ، 8 ـ بەت

باتىل ئۇستىدە بولۇپ قالسام، باتىلغا يادرەم بەرمىگەن. كىمكى بۇنى لازىم تۇتىدىكەن، دىنىنىڭ ھەممىسى اللە ئۈچۈن بولۇشى ۋە اللە نىڭ سۆزىنىڭ ئالىي بولۇشىنى كۆزلەيدىغان اللە يولىدىكى مۇجاھىدلاردىن بولىدۇ].[1]

مەن ئۇنىڭ بۇ سۆزىنى بۇرۇن «ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى» دېگەن تېمىدا بايان قىلغان ئىدىم. شۇ يەرگە مۇراجىئەت قىلىڭ!

بۇ يەردە مۇنداق بىر نازۇك نۇقتا بار، شەيخۇل ئىسلامنىڭ ئەھدىلىشىشنىڭ دۇرۇسلۇقى ۋە ھېچبىر سەۋەبسىزلا بىر ئۇستازنىڭ قېشىدىن باشقا بىرىنىڭ يېنىغا يۆتكىلىشنىڭ ھارامىلىقى توغرىسىدا بەرگەن جاۋابى ھەربىي تەلىمگە ئالاقىدار جاۋابتۇر. چۈنكى، قويۇلغان سوئال ئوق ئېتىشنى ئۆگەتكۈچى ئۇستاز ۋە شاگىرت توغرىسىدا بولغان. سوئال مۇنداق سورالغان: [بىر ئادەم بىرسىگە ئوق ئېتىش، نەيزە سانجىش ۋە باشقا جەڭ قوراللىرىنى ھەمدە اللە يولىدا جىھاد قىلىشنى ئۆگەتسە، كېيىن ئۆگەنگۈچى ئۆگەتكۈچىنىڭ تەلىم ـ تەربىيىسىگە تېنىپ، باشقىسى قېشىغا بېرىپ، ئۆزىنى ئۇنىڭغا نىسبەت بەرسە، شاگىرت بۇنىڭلىق بىلەن گۇناھكار بولامدۇ ـ يوق؟][2]

يۇقىرىدا ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ دۇرۇس بولىدىغىنى بىلەن بولمايدىغىنىنى ئېنىق ئايرىپ جاۋاب بەردى.

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ بىرنەچچە ئورۇندا كىشىلەرنىڭ تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئۆزئارا ئەھدىلىشىشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا ئالاقىدار سۆزلەرنى كەلتۈردى ۋە شۇنداقلا، بۇ خىلدىكى ئەھدىلەردە ئوتتۇرىغا قويىسا دۇرۇس بولىدىغان شەرتلەر بىلەن دۇرۇس بولمايدىغانلىرىنىمۇ زىكرى قىلدى. «ئەھدىنىڭ پايدىسى ۋە ئۇنىڭدىن كۆزلىگەن مەقسەت» دېگەن ماۋزۇدا مەن ئۇنىڭ بۇ ھەقتىكى مۇنۇ سۆزلىرىنى بايان قىلغان ئىدىم: [اللە بەندىگە پەرز قىلماقچى بولغان ئەمەلنى بەزىدە دەسلەپتىلا پەرز قىلىپ بېكىتىۋېتىدۇ. مەسىلەن، ھەربىر ئادەمزاتقا اللە قا ئىمان ئېيتىش ۋە يەنە اللە تائالانى ئىلاھلىقتا يەككە ـ يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىشنى پەرز قىلغاندەك.

بەزىدە پەرز بولمىغان ئەمەلنى بەندە ئۆز ئۇستىگە ئېلىپ پەرز قىلىۋالغاندىن كېيىن اللە تائالا پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، ئۆز ئۇستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان مۇستەھەب ئەمەللەرگە ۋاپا قىلىش، سودا ـ سېتىق، نىكاھ، تالاق ۋە شۇنىڭدەك بەندە ئۆز ئۇستىگە ئالغان مۇباھ بولغان ئەھدىلەرگە ۋاپا قىلىشنى پەرز قىلغاندەك، بۇلارنى بەندە ئۆزىگە ئۆزى ئەھدە ئارقىلىق يۈكلىۋالمىغان بولسا، اللە ئۇنى پەرز قىلمىغان ئىدى.

بەزىدە اللە تائالا ئۇ ئەمەلنى ئىككى نۇقتىدىن پەرز قىلىدۇ. مەسىلەن، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئۇ زاتقا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش، مۇسۇلمانلار خەلىپىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاش ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىش ھەمدە كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا ئەھدىلىشىشى قاتارلىقلار].[3]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ: «كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىشقا تۈزۈشكەن ئەھدىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشى ئىككى نۇقتىدىن پەرز بولىدۇ. بىرىنچىدىن، ئۇ شەرىئەت ئارقىلىق دەسلەپتىلا پەرز بولغان. ئىككىنچىدىن، ئۇنىڭغا ئەھدىلىشىش سەۋەبتىن پەرز بولغان»، دەپ بايان قىلدى، گەپ بۇنىڭدىنمۇ ئوچۇق بولامدۇ؟

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 21 ـ بەت
[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 7 ـ بەت
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 29 ـ جىلد 345 ـ، 346 ـ بەت

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ شەرتلەر توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: [بۇ شەرت ماشايىخلار ۋە ئۆزئارا قېرىنداش بولغۇچىلارنىڭ ئەھدىلىرىگىمۇ ئوخشاش كېلىدۇ].[1]

يەتتىنچى: «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى «ئەلھىلىيە» ناملىق كىتابتىكى ئەبۇ نەئىمدىن، مۇتەررىف ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ ئۇلار ئۇنىڭغا توغرا قىلغان مۇنداق بىر سۆزنى رەت قىلغانلىقىنى نەقىل قىلىدۇ: [ئۇلارنىڭ «كىمكى بىز بىلەن بولسا، بىز ئۇنىڭ ئۇچۇنمىز. كىمكى بىز بىلەن قارشىلىشىدىكەن بىزنىڭ قولىمىز ئۇنىڭغا قارشى بولىدۇ»].

بۇ يازغىنى باتىل بولۇپ رەت قىلىنىشى كېرەك، مەيلى ھەق ياكى باتىل بولسۇن بىر-بىرى بىلەن ھەمكارلىشىشقا ئەھدىلىشىشنى ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھمۇ ئىنكار قىلغان. توغرىسى، «كىمكى ھەق ئۈستىدە بولىدىكەن، بىز ئۇنىڭغا ياردەم بېرىمىز. كىمكى ھەق بىلەن قارشىلىشىدىكەن، بىزنىڭ قولىمىز ئۇنىڭغا قارشى بولىدۇ».

ئۇلارنىڭ شەرتى قۇرئان ۋە ھەدىسكە زىت بولغاچ، ئۇنىڭغا ئەھدىلىشىش ئەلۋەتتە دۇرۇس ئەمەس. ئاپتور كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەھدىلىشىش پرىنسىپىنىڭ باتىل ئىكەنلىكىگە مۇتەررىف ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ ئەھدىنى رەت قىلغانلىقى بىلەن دەلىل كەلتۈرمەكچى بولسا، بۇ توغرا ئەمەس. چۈنكى، «ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى» تېمىسىدا قۇرئان ۋە ھەدىس ھەمدە ساھابىلەرنىڭ تەرجىمىھاللىرىدىن نۇرغۇنلىغان دەلىللەرنى زىكرى قىلدىم. ئەھۋال شۇنداق تۇرسا، قانداقمۇ تابىئىنلاردىن بىرىنىڭ قىلغان ئىشى بىلەن دەلىل كەلتۈرۈش دۇرۇس بولسۇن؟! دۇرۇس بولغان تەقدىردىمۇ، قانداقمۇ يۇقىرىقى دەلىللەرنىڭ قارشىسىدا تۇرالىسۇن!؟! ساھابە دېگەن سۆز قۇرئان ۋە ھەدىسكە زىت بولسا، رەت قىلىنىدىغان تۇرسا، تابىئىنلاردىن بىرىنىڭ قىلغان ئىشى قانداقمۇ رەت قىلىنمىسۇن؟![2]

مەن مۇتەررىف ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ ئالدىغا ئەھدىلىشىش ئۇچۇن قويۇلغان شەرتنىڭ باتىل ئىكەنلىكىنى زىكرى قىلدىم. دېمەك، بۇ ئەھدىنىڭ رەت قىلىنىش سەۋەبى مۇشۇ دېيىشكە بولىدۇ.

«بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى ئۆزىنىڭ پىكرىنى كۈچلەندۈرىدىغان قۇرئان، ھەدىستىن ياكى ساھابىلەرنىڭ سۆزلىرى ۋە تەرجىمىھاللىرىدىن دەلىل تاپالماي، ئىزاھ بېرىشكە ئېھتىمالى بار بولغان تابىئىنلاردىن بىرىنىڭ قىلغان ئىشى بىلەن دەلىل كەلتۈرۈشكە مەجبۇر بولغانلىقى، ئۇ بۇنىڭغىمۇ كۇپايىلەنمەي ئۆزىنىڭ پىكرىنى كۈچلەندۈرۈش ئۇچۇن ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ سۆزىنى تاشلىۋېتىش، قوشۇپ قويۇش ۋە يوشۇرۇش ئارقىلىق خالىغانچە ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈشكە مەجبۇر بولغانلىقى بىزگە كۇپايە.

ھېچبىر كىشى مېنىڭ يۇقىرىقى سۆزۈمدىن مېنى «تابىئىنلارنىڭ سۆزلىرىنى دەلىل كەلتۈرۈشكە ئىنكار قىلىدىكەن» دەپ چۈشىنىپ قالماسلىقى لازىم، بەلكى مەن قۇرئان، ھەدىسكە ياكى بىرەر ساھابىنىڭ ۋە يەنە بىر تابىئىننىڭ سۆزىگە قارشى كەلمىسىلا، ئۇ سۆزلەر بىلەن دەلىل كەلتۈرۈشنى توغرا دەپ قارايمەن.

مۇتەررىفنىڭ يۇقىرىقى سۆزى ئەھدىلەرنى مۇتلەق ئىنكار قىلىشقا قارىتىلسا، مەن «ئەھدىنىڭ يولغا قويۇلۇشى» دېگەن تېمىدا زىكرى قىلغان دەلىللەرگە قارشى كېلىدۇ. ئۇنىڭ بۇ يەردىكى سۆزى قانداقمۇ ئۇ دەلىللەرنىڭ قارشىسىدا پۇت تىرەپ تۇرالىسۇن؟!

تابىئىنلارنىڭ سۆزلىرىنى لازىم تۇتۇش ھەققىدە ئىبنى قەييۇم مۇنداق دەيدۇ: [بۇ توغرىدا سەلەف سالىھلارنىڭ كۆزقارىشى بىردەك ئەمەس. ئۇلارنىڭ بەزىسى مۇنداق دەيدۇ: ‹تابىئىننىڭ بەرگەن

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35- جىلد 98- بەت
[2] «ھۆكمۇ ئەقۋالىس ساھابەتى فى ئىئلامىل مۇۋەققىئىين» / ئىبنۇل قەييۇم 4- جىلد 118- بەت

پەتىۋاسىغا بىرەر ساھابە ۋە تابىئىن قارشى چىقمىسا، ئۇنىڭغا ئەگىشىش پەرز. مانا بۇ ھەنبەلى، شافىئىي مەزھەبىدىكى بىر قىسىم ئۆلىمالارنىڭ سۆزىدۇر.

ئىمام شافىئىي رەھىمەھۇللاھ بىر ئورۇندا مەلۇم بىر سۆزنى مەشھۇر تابىئىن ئەتاغا تەقلىد قىلىپ دېگەنلىكىنى بايان قىلغان. مانا بۇ ئىمام شافىئىي رەھىمەھۇللاھنىڭ ئىلىم ۋە فىقھى جەھەتتە كامالەتكە يەتكەنلىكىنىڭ دەلىلى. چۈنكى، ئۇ شۇ مەسىلىدە ئەتانىڭ سۆزىدىن باشقىنى تاپالمىغان ئىدى، شۇڭلاشقا بۇ مەسىلىدە ئەتانىڭ سۆزى ئىمام شافىئىي نەزىرىدىكى ئەڭ كۈچلۈك دەلىل ھېسابلانغان ئىدى›].[1]

تابىئىنلارنىڭ سۆزلىرى بىر-بىرىدىن پەرقلەنگەن ھەمدە قىياسقا قارشى كەلگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئۇنىڭ بىلەن دەلىل كەلتۈرۈش مەسىلىسىدە باشقىچە گەپ بار. بۇنىڭ تەپسىلاتىنى بىلمەكچى بولسىڭىز، ئۇسۇل كىتابلىرىغا مۇراجىئەت قىلىڭ!

بۇ يەردە «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى زىكرى قىلغان رەددىيە بېرىشكە ۋە خاتالىقىنى بايان قىلىشقا تېگىشلىك يەنە بىر ئىبارە بولسىمۇ، تېمىمىزغا ئالاقىسى بولمىغاچ، ئۇ توغرىدا توختالمايمەن.

ئاپتور ئۆز كىتابىنىڭ 40- بېتىدە: [سەلەف سالىھلار قۇرئان ۋە ھەدىستىكى شەكىل بويىچە كەلمىگەن ھەرقانداق ئىشنى رەت قىلىدۇ] دېگەنلىرى شۇ جۈملىدىن بولۇپ، بۇنىڭ سەلەف سالىھلارغا توقۇلغان بوھتان ئىكەنلىكىدە قىلچىمۇ شەك يوق.

سەلەف سالىھلارنىڭ كۆپ قىسمى قۇرئان، ھەدىستىن قالسا ئىجمائ ۋە قىياسنى ئېتىبارغا ئالىدۇ. ئۇنىڭ «قۇرئان ۋە ھەدىستىكى شەكىل بويىچە» دېگەن بۇ سۆزىگە نۇرغۇن سەلەف سالىھلار «بىدئەت مەزھەپ» دەپ قارايدىغان زاھىرى مەزھىبىدە چوڭقۇرلاپ كەتكەن كىشىلەرمۇ قايىل بولمىغان.[2]

ئۇنىڭ يەنە «بەيئەت قىلىش ئۈچۈن قارار ماقۇللايدىغان نوپۇزلۇق كىشىلەرنىڭ بىر يەرگە يىغىلىپ، خەلىپىلىككە ئۇنىڭ شەرتلىرىنى تولۇق ھازىرلىغان بىر كىشىنى تەيىنلىشى شەرت. ئۇنداق بولمىغاندا بەيئەت بىكارچى بولىدۇ» دېگەن سۆزىمۇ ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا ئوخشاشلا خاتا. چۈنكى، ئىش ئۈستىدىكى قارار ماقۇللايدىغان نوپۇزلۇق كىشىلەرنىڭ ئەمىر تەيىنلىشى، ئەمىرلىكنى تەيىنلەش ۋاستىلىرىدىن پەقەتلا بىرى بولۇپ، سابىق خەلىپىنىڭ ئۆزىدىن كېيىنكى خەلىپىنى تەيىنلەپ قويۇشى؛ قوراللىق توپىلاڭ قىلىش ئارقىلىق غالىب كېلىپ ئۆزىنى ئەمىرۇلمۇئمىنىن دەپ ئاتىشى قاتارلىق ۋاستىلەرمۇ بار.

ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دېگەن: [كىمكى ئۇلارنىڭ (يەنى ئىلگىرىكى مۇسۇلمان ھۆكۈمرانلارنىڭ) ئۈستىدىن قىلىچ بىلەن غەلىبە قىلىپ خەلىپىگە ئايلانغان ۋە ئەمىرۇلمۇئمىنىن دەپ ئاتالغان بولسا، الله قا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمانى بار ھەرقانداق كىشىنىڭ ئۇنى «خەلىپە» دەپ ئېتىراپ قىلماي بىر كېچىنى ئۆتكۈزۈشى ھالال ئەمەس].[3]

مانا بۇ «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى توغرىسىدا» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى قوزغىغان شۈبھىلەرگە مۇناسىۋەتلىك رەددىيىلەردۇر.

الله نىڭ دىنىغا ياردەم بېرىش؛ ئاجىز ئەرلەر، ئاجىز ئاياللار ۋە باللارنى قۇتقۇزۇش؛ پىتنە تۈگەپ، دىن پۈتۈنلەي الله ئۈچۈن بولۇش؛ قىسقىسى، رەببىمىزنىڭ مۇھەببىتى ۋە رازىلىقىنى قولغا كەلتۈرۈش ھەمدە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا بىر-بىرى بىلەن ئەھدىلىشىشى ۋە كۈچلۈك ئەھدۇپەيمان ئېلىشىغا ئەڭ

[1] «ئىئلامۇل مۇۋەققىئىين» 4- جىلد 156- بەت
[2] شاتىبىنىڭ «ئەلئىئتىسام» ناملىق كىتابى / ھىجرىيە 1402- يىلى نەشرىي / 1- جىلد 171- بەت
[3] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىييە» ناملىق كىتابى 20-، 23- بەتلەر

موهتاج بولۇپ تۇرۇۋاتقان مۇشۇنداق بىر پەيتتە، بۇنىڭدەك بىر كىتابنى ئوقۇغان بەزى ئوقۇرمەنلەرنىڭ خاتا چۈشەنچىگە ئىگە بولۇپ قالماسلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ، بۇ شۇبھىلەرگە رەددىيە بېرىپ چىقتىم.

## يەنە بىر شۇبھىگە رەددىيە

يەمەندىكى ئەھلى سۈننىلەردىن شەيخ مۇقبىل ئىبنى هادىي ئەلۋادىئى ئۆزىنىڭ «ئەلمۇخرىجۇ مىنەل فىتنە»[1] ناملىق كىتابىدا، «بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى تەنقىد قىلغان جامائەتنى ئۇمۇ تەنقىد قىلىپ مۇنداق دېگەن: [ياخشى ياكى يامانلىقى، ئالىم ياكى نادانلىقى، قورەيشلىك ياكى ئەمەسلىكى، باتۇر ياكى قورقۇنچاقلىقى بىلىنمەيدىغان نامەلۇم كىشىگە بەيئەت قىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟][2]

مەن سوئال قويىمەنكى، مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئىسمى ۋە زاتىنى بىلمەيدىغان بىر ئەمىرگە بەيئەت قىلىشى دۇرۇسمۇ؟

«پادىشاھلىق تۈزۈملىرى» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورلىرى[3] بۇنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلگەن.

ھەقىقەت شۇكى، سۆزى دەلىل سۈپىتىدە قوبۇل قىلىنىدىغان ئىش ئۈستىدىكى نوپۇزلۇق شەخسلەردىن باشقا ھەربىر مۇسۇلماننىڭ پادىشاھنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىشى لازىم كەلمەيدۇ. ئەمما خەلق ئاممىسى، خەلىپىلىكنىڭ لاياقەتلىك كىشىگە تاپشۇرۇلغانلىقىنى بىلىشى لازىم.

ماۋەردى مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر سابىق خەلىپىنىڭ تەيىنلىشى ياكى كىشىلەرنىڭ سايلىشى بىلەن خەلىپىلىك بىراۋغا بېكىتىلسە، بارچە خەلق ئاممىسىغا ئۇ كىشىنىڭ سۈپەتلىرىدىن خەۋەر تېپىپ، خەلىپىلىكنىڭ لاياقەتلىك كىشىگە تاپشۇرۇلغانلىقىنى بىلىش لازىم كېلىدۇ. ئەمما، خەلىپىنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىش زۆرۈر ئەمەس، لېكىن باشقىلارغا پاكىت قىلغىلى بولىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ بەيئەت قىلىشى ئارقىلىق خەلىپىلىك كۈچكە ئىگە بولىدىغان ئىش ئۈستىدىكى نوپۇزلۇق شەخسلەرنىڭ خەلىپىنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىشى لازىم بولىدۇ.

سۇلايمان ئىبنى جەرىير مۇنداق دەيدۇ: ‹بارلىق كىشىلەرگە ئۆز پادىشاھىنىڭ ئىسمى ۋە زاتىنى بىلىش خۇددى الله نى ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنى بىلىش پەرز بولغىنىدەك پەرز›.

كۆپ سانلىقلارنىڭ كۆزقارىشى شۇكى، پۇقرالار پادىشاھنى تەپسىلىي بىلمىسىمۇ، قىسقىچە بىلسە كۇپايە. خۇددى خەلق ئاممىسى ھۆكۈم چىقىرىدىغان قازىلار، ھالال-ھارام توغرۇلۇق پەتىۋا بېرىدىغان فىقھشۇناس ئالىملارنى باشقا ۋاقىتلاردا تەپسىلىي بىلمىسىمۇ، ھادىسە يۈز بېرىپ ئۇلارغا ھاجىتى چۈشكەندە قىسقىچە بىلىشى پەرز بولغىنىدەك، بۇنىڭدىن باشقا چاغلاردا پادىشاھنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىش پەرز ئەمەس.

ئەگەر تامامى ئىسلام ئۈممىتىگە پادىشاھنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىش پەرز بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇنىڭ قېشىغا ھىجرەت قىلىش پەرز بولاتتى ۋە يىراقتىكىلەرنىڭ كەلمەي قېلىپ قېلىشى دۇرۇس بولمايتتى. بۇ ئەھۋال يۇرت-ماكانلارنىڭ خالىي قېلىشىغا سەۋەب بولاتتى. بۇ ئۆرپ-ئادەتتىن تاشقىرى ئىش بولۇپ، ئاقىۋەتتە، بۇزۇقچىلىق ۋە قالايمىقانچىلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىراتتى].[4]

---

[1] ھىجرىيە 1403- يىلى باسمىسى 68- بەت

[2] ئۇ بۇ سۆزنى كىتابىنىڭ 98- بېتىنىڭ چۆرىسىدىكى شەرھىسىدە تەكرارلىغان

[3] ماۋەردى ۋە ئەبۇ يەئلا

[4] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىييە» ناملىق كىتابى 15-بەت

ئەبۇ يەئلا مۇنداق دەيدۇ: [خەلق ئاممىسىنىڭ خەلىپىنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىشى پەرز ئەمەس، ئەمما باشقىلارغا ئۇلارنى پاكىت قىلغىلى بولىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ بەيئەت قىلىشى ئارقىلىق خەلىپىلىك كۆچكە ئىگە بولىدىغان ئىش ئۇستىدىكى نوپۇزلۇق شەخسلەرنىڭ خەلىپىنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن بىلىشى لازىم].[1]

تۆۋەندە مۇشۇ ئۇسلۇب بويىچە ئېلىپ بېرىلغان بەيئەتلەردىن توغرا يول تاپقۇچى خەلىپىلەرنىڭ بىرى بولغان ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ بەيئىتى ھەمدە ئاbbاسىيلارنىڭ ئۆز دۆلىتىنى قۇرۇپ چىقىشقا قىلغان چاقىرىق بەيئىتىنى بايان قىلىمەن:

1 ـ توغرا يول تاپقۇچى خەلىپە ــ ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ خەلىپىلىكىگە بېرىلگەن بەيئەت

خەلىپە ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان ئۆزىدىن كېيىنكى خەلىپىنى ئوغۇللىرى ئارىسىدىن تەيىنلىگەن.[2] ئاۋۋال خەلىپە بولغىنى ۋەلىد، كېيىنكىسى سۇلايمان ئىدى. سۇلايمان سەكراتقا چۈشكەندە، بۈيۈك تابىئىن رەجا ئىبنى ھەيۋە تەختە ۋارىسلىققا ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنى قويۇشقا مەسلىھەت بەردى.

سۇيۇتى مۇنداق دەيدۇ: [رەجا:

ــ سەن ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنى خەلىپىلىككە تەيىنلىگىن! ــ دېگەن. سۇلايمان ئۇنىڭغا:

ــ مەن قېرىنداشلىرىمنىڭ رازى بولماسلىقىدىن ئەندىشە قىلىمەن، ــ دېگەن. رەجا:

ــ سەن ئۆمەرنى، ئۇنىڭدىن كېيىن يەزىد ئىبنى ئابدۇلمەلىكنى تەختە ۋارىسى قىلىپ بىر پارچە خەت يازغىن ۋە ئۇنىڭغا مۆھۈر باسقىن. ئاخىرىدا ئۇلارنى بەيئەت قىلىشقا چاقىرغىن، ــ دەيدۇ. سۇلايمان ئۇنىڭغا:

ــ توغرا كۆردۈم، ــ دېگەن].[3]

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [سۇلايمان مۇنداق يازغان:

بسم الله الرحمن الرحيم

بۇ خەت الله نىڭ بەندىسى سۇلايمان ئىبنى ئابدۇلمەلىكتىن ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزگە:

مەن ئۇنى ئۆزۈمدىن كېيىن خەلىپىلىككە تەيىنلىدىم. ئۇنىڭدىن كېيىن يەزىد ئىبنى ئابدۇلمەلىكنى تەيىنلىدىم. ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلاڭلار ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار! الله دىن قورقۇڭلار! ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا دۈشمىنىڭلار سىلەرگە كۆز تىكىدۇ.

سۇلايمان خەتنى پېچەتلەپ ساقچى باشلىقى كەئب ئىبنى ھامىد ئەلئەبەسىيغا ئەۋەتىدۇ ۋە مۇنداق ھاۋالە قىلىدۇ: «سەن ئائىلە تاۋابىئاتلىرىمنى يىغىپ، خەتتىكى مۆھۈر بېسىلغان كىشىگە بەيئەت قىلىشقا بۇيرۇغىن! ئۇلار ئىچىدىن كىمكى باش تارتسا بويىنىنى چاپقىن!»

ئۇلار توپلاشقان ۋە ئىچىدىن بىر بۆلۈكلىرى كىرىپ ئەمىرۇلمۇئمىنىنىڭگە سالام بەرگەن. ئەمىرۇلمۇئمىنىن ئۇلارغا: «خەتتە سىلەرگە قالدۇرغان تەخت ۋارىسىمنىڭ سۆزىنى ئاڭلاڭلار! ئىتائەت قىلىڭلار! ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىڭلار!» دېگەن. ئۇلار بىر-بىرلەپ بەيئەت قىلغان].

ئىبنى كەسىر سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دېگەن: [رەجا ئىبنى ھەيۋە مۇنداق دېگەن:

---
[1] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىييە» ناملىق كىتابى 27 ـ بەت
[2] «ئەلبىداية ۋەننىھايە» 9 ـ جىلد 57 ـ بەت
[3] سۇيۇتىينىڭ «تارىيخۇل خۇلەفائ» ناملىق كىتابى 226 ـ بەت

— مەن ئۇنى قىبلە تەرەپكە ئۆرۈپ قويدۇم. ئۇ ئۆلۈپ كەتتى. الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن. كېيىن ئۇنى يېشىل ئەدىيال بىلەن يۆگەپ، ئىشكىنى تاقاپ قويۇپ كەئب ئىبنى ھامىدنىڭ قېشىغا ئادەم ئەۋەتتىم، ئۇ كىشىلەرنى دابىق مەسجىدىگە يىغدى). مەن دېدىم:

— بۇ خەتتىكى كىشىگە بەيئەت قىلىڭلار! ئۇلار:

— بىز بەيئەت قىلىپ بولغان ئىدۇق، — دېدى. مەن:

— ئىككىنچى قېتىم بەيئەت قىلىڭلار! — دېدىم. ئۇلار بەيئەت قىلدى. كېيىن:

— بۇرادىرىڭلارنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، ئۇ ئۆلۈپ كەتتى، — دېدىم-دە، ئۇلارغا خەتنى ئوقۇپ بەردىم][1].

سۇلايمان ئىبنى ئابدۇلمەلىكقا بۇ مەسلىھەتنى بەرگىنى بۇيۇك تابىئىن رەجا ئىبنى ھەيۋە ئىدى.[2]

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ئۇ مەرتىۋىسى يۇقىرى، ئىشەنچلىك، پەزىلەتلىك، ئادىل، بۇيۇك تابىئىن بولۇپ، بەنى ئۇمەييە خەلىپىلىرىنىڭ ساداقەتمەن ۋەزىرى ئىدى.

مەكھۇلدىن بىرەر مەسىلە سورالسا مۇنداق دەيتتى: (شەيخىمىز، خوجىمىز رەجا ئىبنى ھەيۋەدىن سوراڭلار! ئۇنى بىر ئەمەس نۇرغۇن ئىماملار ماختىغان ۋە رىۋايەتتە ئۇنىڭغا ئىشەنچ قىلغان)].[3]

2- ئابباسىيلارنىڭ ئۆز دۆلىتىنى قۇرۇپ چىقىشقا قىلغان چاقىرىق بەيئىتى

ئىلگىرى بايان قىلغىنىمىزدەك، بۇ تەشۋىقاتنى مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببىاس باشلىغان بولۇپ، ئەينى چاغدا ئۇلار كىشىلەرنى ئۆزلىرىگە بەيئەت قىلىشقا چاقىرغان. بەيئەت مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىدىن «رىزا» دېگەن كىشىگە قىلىناتتى. شۇنىڭدەك، تەشۋىقاتتا ئەمىرنىڭ كىملىكى ئۇقتۇرۇلمايتتى.

ئاببىاسىيلار بۇ ئىشنى ئەلچى شىئەلەرنىمۇ ئۆزلىرىگە قوشۇۋېلىش مەقسىتىدە قەستەن شۇنداق ئورۇنلاشتۇرغان. چۈنكى، مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلىسى ئەلچىلەر ۋە ئاببىاسىيچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ تەشۋىقاتتا بەيئەت بېرىشكە دەۋەت قىلىنغان شەخس كۆپ سانلىق كىشىلەرگە نامەلۇم بولۇپ، پەقەت تاللانغان ۋەكىللەر ۋە چوڭ دەۋەتچىلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا ئىدى. ئۇلار بەيئەت بېرىلگەن كىشىنى ئىسمى ۋە زاتى بىلەن تونۇيتتى.[4]

سۇيۇتى مۇنداق دەيدۇ: [مۇھەممەد ئىبنى ئەلى بىر ئادەمنى خۇراسانغا ئەۋەتىپ، ھېچبىر كىشىنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالماستىن كىشىلەرنى مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلىسىدىن «رىزا» دېگەن كىشى تەرەپكە دەۋەت قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. كېيىن، ئەبۇ مۇسلىم ئەلخۇراسانى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا رەھبەرلەرگە خەت يېزىپ ئادەم يولغا سالىدۇ. ئەبۇ مۇسلىم ۋەكىللەرگە خەت يازىدۇ. ئۇلار ئۇنىڭ يازغان خېتىنى قوبۇل قىلىدۇ].[5]

مانا بۇ بىزنىڭ «ئىسمى ۋە زاتى نامەلۇم كىشىگە بەيئەت قىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟» دېگەن مەسىلىدە دېيىشكە مۇيەسسەر بولغان سۆزلىرىمىز.

يۇقىرىدا نەقىل قىلىنغانلاردىن شۇ ئايانكى، بەيئەت قىلىنغۇچى كىشىنى پەقەت نوپۇزلۇق ئىش ئۇستىدىكىلەر بىلسىلا كۇپايە قىلىدۇ، شۇڭا ئىسمى ۋە زاتى نامەلۇم كىشىگە بەيئەت قىلىش دۇرۇس. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر.

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9- جىلد 182- بەت

[2] ئىبنۇ ئەبى ھاتەمنىڭ «ئەلجەرھۇ ۋەتتەئدىيل» ناملىق كىتابى 3- جىلد 501- بەت

[3] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9- جىلد 304- بەت

[4] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 9- جىلد 321- بەت، 10- جىلد 5-، 25-، 30-، 31- بەتلەر ۋە 39- بەتتىن 42- بەتكىچە

[5] «تارىيخۇل خۇلەفائ» 257- بەت

شەيخ مۇقبىل ئۆز كىتابىدا ئىسلامىي جامائەتلەرگە قوشۇلۇشتىن توسىدىغان مۇنداق بايانىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ: [ئۇلارغا بەيئەت قىلىش پەرزمۇ؟ ئۇلارغا بەيئەت قىلىش پەرز ئەمەس. چۈنكى، خەلىپىلىكنىڭ شەرتى ــ ئۇنىڭ قۇرەيشلىك، يەر ـ زېمىنغا ئىگە بولغان بولۇشىدۇر. نۇرغۇن كىشىلەر «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بوينىدا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېگەن ھەدىسنى سۆزلىشىدۇ، ۋەھالەنكى، بۇ خەلىپە مەۋجۇد بولغان چاغدا شۇنداق، ئەمما خەلىپە مەۋجۇد بولمىغان ۋە رازى بولغىدەك بىرەر جامائەتمۇ مەۋجۇد بولمىغان چاغدا، ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسىدىكى رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ: «فَإِنْ لَمْ يَكُنْ لَهُمْ جَمَاعَةٌ وَلَا إِمَامٌ فَاعْتَزِلْ تِلْكَ الْفِرَقَ كُلَّهَا» «ئەگەر ئۇلارنىڭ جامائىتى ۋە خەلىپىسىمۇ بولمىسا، ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!»[1] دېگەن سۆزىنى لازىم تۇتۇش كېرەك].[2]

كىتابىنىڭ 98 ـ بېتىدە ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسىنى قايتا ـ قايتا دەلىل قىلىپ كەلتۈرگەن.

مەن يۇقىرىدا خەلىپىگە قىلىنىدىغان بەيئەت بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا تائەت ـ ئىبادەتلەرگە قىلىنىدىغان بەيئەتلەرنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈرگەن ئىدىم، ئەمما ئۇنىڭ ھۇزەيفە τ نىڭ مەزكۇر ھەدىسىنى دەلىل كەلتۈرۈشىگە كەلسەك، ئۇ «تائىفەتۇل مەنسۇرە» ھەققىدە كەلگەن ھەدىسكە زىت بولۇپ، بۇ توغرىدا ئىلگىرى تەپسىلىي توختالدىم ھەمدە بۇ تائىپىنىڭ ئەھلى ئىلىملەر ۋە مۇجاھىدلار ئىكەنلىكى؛ ئەمىرلىك بولسا، بۇ تائىپىنىڭ سۈپەتلىرى ئىچىدە ئورۇن ئالغان بىر سۈپەت ئىكەنلىكى؛ بۇنىڭ دەلىلى ئىمام مۇسلىم نەقىل قىلغان جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ τ نىڭ رىۋايەت قىلغان ھەدىسى ئىكەنلىكى؛ تا ئاخىرى مەسىھەددەججال بىلەن ئۇرۇشقانغا قەدەر، زامان بۇ تائىپىدىن خالىي قالمايدىغانلىقى، شۇڭا بۇ تائىپىنى ئەھلى ئىلىملەر بىلەنلا چەكلەپ قويۇشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى؛ ئىمام بۇخارى، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل ۋە ئۇلاردىن باشقىلارنىڭ بۇ تائىپىنى ئەھلى ئىلىملەر بىلەنلا چەكلەپ قويغانلىقىغا ئىمام نەۋەۋىينىڭ تۈزىتىش بەرگەنلىكى بارىسىدىمۇ تەپسىلىي توختالدىم. الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!

ئۇنىڭدىن كېيىن شەيخ مۇقبىل ئۆزىنىڭ گېپىنى ئۆزى نۇرغۇنلىغان جايدا بۇزۇپ تاشلىدى. ئۇ يۇقىرىقى سۆزىدە «رازى بولغىدەك جامائەت بولمىسا» دېدى. بۇ دېگەنلىك، ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسىدە كەلگەن ئۆزىنى چەتكە ئېلىش، مۇشۇنداق رازى بولغۇدەك جامائەتنىڭ مەۋجۇد بولۇشى بىلەن قەيت قىلىنغان. بۇ تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىس بىلەن ماسلىشىدۇ. مەن بۇ ھەقتە يۇقىرىدا تەپسىلىي توختالدىم.

شەيخ مۇقبىل جامائەتلەرگە بەيئەت بېرىش توغرۇلۇق سورىغان كىشىگە مۇنداق جاۋاب بەرگەن: [ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت ئېلىش دۇرۇس ئەمەس، ئەمما سىزنىڭ ئۇلار بىلەن، ئۇلارنىڭمۇ سىز بىلەن الله نىڭ كىتابى ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىگە دەۋەت قىلىشقا ئەھدىلىشىشىڭىزگە كەلسەك، بۇنىڭدا ھېچقانداق توسقۇچى ئامىل بار دەپ قارىمايمەن].[3]

ئۇ ئېتىراپ قىلغان تائەت ـ ئىبادەتلەرگە تۈزۈشكەن بۇ ئەھدە، ئۇنىڭ ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسى بىلەن دەلىل كەلتۈرۈشىنى بۇزۇپ تاشلايدۇ. چۈنكى، بۇيرۇلغان ئۆزىنى چەتكە ئېلىش مۇتلەق بولماستىن،

---

1 ئىبنى ماجە رىۋايىتى

2 «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 68 ـ بەت

3 «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 68 ـ بەت

بەلكى قەيت قىلىنغان. قاچانكى مۇسۇلمان كىشى ھەق ئۈستىدىكى بىر تائىپىنى تاپسا، ئۇ شۇ تائىپىنى لازىم تۇتۇشى، ئۇنىڭغا ياردەم بېرىپ كۈچلەندۈرۈشى لازىم.

ئەمما، شەيخ مۇقبىل ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىشنى ئىنكار قىلغانلىقىغا ھېچقانداق دەلىل كەلتۈرمىدى. ئۇنىڭ بۇنداق دەلىلسىز ئىنكار قىلىشى كىتابىنىڭ 98ـ بېتىدىكى مۇسۇلمانلارغا قىلغان نەسىھىتىگە خىلاپ: [سەن ئۆزۈڭگە الله نىڭ كىتابىدىن، رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىدىن ھېچقانداق دەلىلسىز ئەمەل قىلماسلىقنى لازىم تۇت].[1]

شۇنىڭدەك، شەيخ مۇقبىل مۇسۇلمانلارغا الله يولىدا جىھاد قىلىشنى تەۋسىيە قىلدى.[2] بىز ئۇنىڭدىن سوراپ باقايلى: ئەمىرسىز جىھاد قىلغىلى بولامدۇ؟ ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشسىز ئەمىرلىك بولامدۇ؟ مەن بۇ مەسىلىنى كىتابنىڭ ئەمىرلىككە خاس بولغان 3ـ بابىدا تەپسىلىي بايان قىلدىم.

شەيخ يەنە بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى مۇنداق سۆزلەرنى قىلدى: [تالىبۇل ئىلىملەرنىڭ ھەرقانداق بىر جامائەتكە چېتىلىپ قېلىشىنى توغرا دەپ قارىمايمەن، ئەمما قۇرئان ۋە ھەدىسكە دەۋەت قىلىشقا كەلسەك، تالىبۇل ئىلىم ئۆزىنى الله نىڭ كىتابى ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىگە دەۋەت قىلىدىغان ھەرقانداق بىر جامائەتنىڭ ئەزالىرىدىن بىر ئەزا دەپ ھېسابلىشى كېرەك].[3]

بۇ كىتابتىكى بىر-بىرىگە زىت سۆزلەر مەخپىي ئەمەس. ئۇ ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىنىڭ بىر جامائەتتە بولۇشىنى چەكلىدى، كېيىن ھەممە جامائەتتە بولۇشقا نەسىھەت قىلدى. يەنە ئۇ ئۆزىنى ۋە ئەھلى ئىلىملەردىن بولغان قېرىنداشلىرىنى باشقىلاردىن پەرقلىنىشى ئۈچۈن ئەھلى سۈننە دەپ ئاتىدى، كېيىن ئۆزلىرىنى بىر «جامائەت» دەپ مۇنداق ئېلان قىلدى: [ئەھلى سۈننە بولسا، ئۆزلىرى رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلىشنى لازىم تۇتىدىغان بىر جامائەتتۇر. ئۇلارنىڭ ھېچقانداق رەئىسى يوق. ئۇلار «دۆلەت رەئىسى مۇسۇلمانلا بولىدىكەن، ئۇ بىزنىڭ رەئىسىمىز» دەيدۇ].

ۋەھالەنكى، ئۇلارنىڭ ھېچقانداق ئەمىرى يوق ئىدى، لېكىن ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: [«بىز دەۋەتنى ماڭدۇرۇشتا مەسلىھەتلىشىمىز، بىر-بىرىمىزگە ئىتائەت قىلىمىز، ئىختىلاپ قىلىشمايمىز].[4]

شەيخ مۇقبىلنىڭ «بىزنىڭ رەئىسىمىز» دېگەن سۆزى بىلەن «ئۇلارنىڭ ئەمىرى يوق» دېگەن سۆزى ئارىسىدا زىتلىق بار. يەنە شۇنىڭدەك، ئۇنىڭ «بىزنىڭ رەئىسىمىز دۆلەت رەئىسىدۇر» دېگەن سۆزى بىلەن، جامائەتلەرگە بەيئەت قىلىش توغرۇلۇق سوئال سورىغۇچىغا، ھېچ كىشىگە ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ئەھدە بەرمەسلىكنى نەسىھەت قىلغانلىقى ئارىسىدىكى زىتلىق مەخپىي ئەمەس. چۈنكى، ئۇنىڭ ۋە قېرىنداشلىرىنىڭ رەئىسلىكنى ئېتىراپ قىلغانلىقى، بۇ رەئىسنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشنى ئېتىراپ قىلغانلىقىدۇر. يەنە ئۇ كىشىنىڭ «بىزنىڭ رەئىسىمىز دۆلەت رەئىسىدۇر» دېگەن سۆزى بىلەن «خەلىپىلىكنىڭ شەرتى، ئۇنىڭ قۇرەيشلىك، يەر-زېمىنغا ئىگە بولغان بولۇشىدۇر» دېگەن سۆزى ئوتتۇرىسىدىكى زىتلىقمۇ مەخپىي ئەمەس.

بىز ئۇ كىشىنىڭ سۈننەتنى كېڭەيتىشتىكى پەزىلىتى ۋە تىرىشچانلىقىنى ئىنكار قىلمايمىز.

مانا بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ تائەت-ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ئۆزئارا ئەھدىلىشىش مەسىلىسىدىكى يېزىشقا مۇيەسسەر بولغان سۆزلەر بولۇپ، مەن ئۇنى مەزكۇر ئىشنىڭ يولىغا قويۇلۇشى ۋە ئۇنىڭغا ئائىت ئىشلارنى

---

[1] «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 98ـ بەت
[2] «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 98ـ بەت
[3] «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 69ـ بەت
[4] «ئەلمەخرەجۇ مىنەل فىتنە» ناملىق كىتاب 70ـ بەت

بايان قىلىش مەقسىتىدە «ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بەيئەت ئېلىشى»، دېگەن تېمىغا كىرگۈزدۇم.

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ تۆتىنچىسى ــ گۇرۇپپا ئەمىرلىرى ۋە خىزمەت مەسئۇللىرىنى تەيىنلەش

ئەسكىرىي لاگېر ئەمىرى مەيلى ئىدارىي، مەيلى ئەسكىرىي ياكى شەرئىي خىزمەتلەر بولسۇن، لاگېردىكى ھەر خىل خىزمەتلەرگە مەسئۇللارنى تەيىنلىشى، ھەربىي مەشىق گۇرۇپپىلىرىنىڭ مەسئۇللىرىنى بېكىتىشى ھەمدە قول ئاستىدىكىلەرنى ئۆز مەسئۇلىغا ئىتائەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشى كېرەك. بۇ ھەقتە بۇ يەردە ئاگاھلاندۇرۇپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك نۇرغۇن مەسىلىلەر بار.

## 1. ھەربىي مەشىق گۇرۇپپىلىرىنىڭ ئەمىرلىرىنى (يەنى ئىش بېجىرگۈچى مەسئۇللىرىنى ــ ئا) تەيىنلەش

ئەگەر مەشىق لاگېرىدا ئوقۇغۇچىلارنىڭ سانى كۆپ بولسا، ئەمىر ئۇلارنى مەشىق ۋە ئۇنىڭ تۈرىگە قاراپ سانى ئوخشاشمىغان گۇرۇپپىلارغا بۆلۈپ، ھەر گۇرۇپپىغا تەجرىبىسى مول، ئەڭ ياخشى كىشىدىن بىرىنى مەسئۇل قىلىشى پەرز. چۈنكى، ئەمىر ئوقۇغۇچىلارنى ئۆزى بىر-بىرلەپ تەكشۈرۈپ بولالمايدۇ، شۇڭا ئەمىر ئورنىدا ئوقۇغۇچىلارنىڭ مەشغۇلاتلىرىغا كۆز قۇلاق بولۇپ تۇرىدىغان ئادەم بولۇشى لازىم. ئۇلار بولسا گۇرۇپپا مەسئۇللىرىدۇر. بۇنىڭغا پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى دەلىلدۇر: «ارْجِعُوا حَتَّى يَرْفَعَ إِلَيْنَا عُرَفَاؤُكُمْ أَمْرَكُمْ» «سىلەر قايتىپ كېتىڭلار! بىزگە ئىشىڭلارنى (يەنى پىكرىڭلارنى) مەسئۇللىرىڭلار يەتكۈزسۇن».[1]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: ‹ھەدىستە ۋەكىللەرنى تەيىنلەش يولغا قويۇلغان. چۈنكى، خەلىپىنىڭ ھەممە ئىشقا ئۆزى بىۋاستە ئارىلىشىشى مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزى بىلەن ھەمكارلىشىدىغان ياردەمچىلەرنى تەيىنلەشكە موھتاج›.

ئىبنى بەتتال يەنە مۇنداق دېگەن: ‹ئەگەر بۇيرۇش ۋە توسۇش بارچە ئاۋامغا قارىتىلسا، ئۇنىڭغا نىسبەتەن بەزى كىشىلەر قارامۇلۇق قىلسا، بەزىلەر سەل قارايدۇ. ئەگەر ھەربىر قەۋمگە بىردىن ۋەكىل تۇرغۇزۇلسا، ھېچبىر كىشىنىڭ بۇيرۇلغاننى قىلىشتىن باشقىنى قىلىشىغا يوچۇق قالمايدۇ›].[2]

ئوقۇغۇچىلارنى گۇرۇپپىلارغا بۆلگەندە بىر يۇرتلۇق، بىر قەبىلىلىك ياكى بىر تىللىق بولۇشتەك ئورتاق ئالاھىدىلىككە ئىگە كىشىلەرنى بىرگە قويۇشقا رىئايە قىلىش لازىم. بىراۋنىڭ ئۆز قەۋمى بىلەن جىھاد قىلىشى سۈننەت.

ھەيسەمىي «مەجمەئۇززەۋائىد» دېگەن كىتابتا مۇنداق دەيدۇ: [«بىراۋنىڭ ئۆز قەۋمىنىڭ بايرىقى ئاستىدا جىھاد قىلىشى ھەققىدىكى باب»تا مۇخارىقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: {لَقِيتُ عَمَّارًا يَوْمَ الْجَمَلِ وَهُوَ يَبُولُ فِي قَرْنٍ ، فَقُلْتُ : أُقَاتِلُ مَعَكَ فَأَكُونُ مَعَكَ ؟ قَالَ : قَاتِلْ تَحْتَ رَايَةِ قَوْمِكَ ، فَإِنَّ رَسُولَ اللهِ ρ كَانَ يَسْتَحِبُّ لِلرَّجُلِ أَنْ يُقَاتِلَ تَحْتَ رَايَةِ قَوْمِهِ} {جەمەل ئۇرۇشى بولغان كۈنى «قەرن» دېگەن جايدا ئەممار τ بىلەن ئۇچرىشىپ قالدىم. ئۇ تاھارەت سۇندۇرۇۋاتقان ئىكەن. مەن ئۇنىڭغا:

ــ سەن بىلەن بىللە بىر سەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلايمۇ؟ ــ دېسەم. ئۇ:

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] «فەتھۇل بارى» 13-جىلد 169- بەت

— قەۋمىڭنىڭ بايرىقى ئاستىدا ئۇرۇش قىلغىن! چۈنكى، پەيغەمبەر ρ كىشىنىڭ ئۆز قەۋمىنىڭ بايرىقى ئاستىدا جىھاد قىلىشىنى ياخشى كۆرەتتى، — دېدى}].[1]

ئىبنى كەسىرنىڭ ھىجرىيە 702 ـ يىلى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇڭغۇللار ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن شەقھەب ۋەقەسى توغرۇلۇق دېگەن مۇنۇ سۆزىمۇ شۇنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ:

پادىشاھ ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھدىن جەڭدە ئۆزى بىلەن بىللە تۇرۇشنى تەلەپ قىلغاندا، ئۇنىڭغا ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [كىشىنىڭ ئۆز قەۋمىنىڭ بايرىقى ئاستىدا تۇرۇشى سۈننەت. بىز شام ئەسكەرلىرىدىن. بىز پەقەت ئۇلار بىلەن تۇرىمىز].[2]

## 2. خىزمەت مەسئۇللىرىنى تەيىنلەش

ئەمىر ھەربىي مەشىق گۇرۇپپىلىرىنىڭ ئەمىرلىرىنى تەيىنلەپ بولغاندىن كېيىن، ئەسكىرىي لاگېردىكى ھەر خىل خىزمەتلەرگە مەسئۇللارنى ھەم تەيىنلەش كېرەك. بۇ، شەخسلەرنىڭ سانى ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىش مۇددىتىنىڭ بىر ـ بىرىگە ئوخشىماسلىق ئېتىبارى بىلەن پەرقلىنىدۇ. بىر ئادەم نۇرغۇنلىغان خىزمەتلەرگە مەسئۇل بولۇشى مۇمكىن. بۇ خىزمەتلەرنىڭ ئەڭ مۇھىمى دىنىي، پەننىي ھەمدە ئىدارە خىزمەتلىرىدۇر.

## 3. گۇرۇپپىلارنىڭ ئەمىرلىرىنى ھەمدە خىزمەت مەسئۇللىرىنى تەيىنلەش ئەمىرنىڭ ھوقۇقى

مەن «بۇ مەسئۇللارنى تاللاشتا بىرەرسى ئەمىر بىلەن تالاشمىسۇن» دېگەننى كۆزلەپ بۇنىڭغا ئاگاھلاندۇرۇش بېرىپ ئۆتىمەن. چۈنكى، ئەمىر كۆپىنچە قول ئاستىدىكىلەرنىڭ قابىلىيىتى ۋە ئۇلارنىڭ ئىقتىدارىنى ئوبدان بىلىدۇ. شۇنداقتىمۇ، ئەمىر ئەتراپىدىكى كىشىلەردىن مەسلىھەت سورىشى لازىم. ھەربىر كىشىنىڭ ئۇنىڭغا نەسىھەت قىلىش ھوقۇقى بار. بۇ سۆزىمىزنىڭ دەلىلى:

❶ ئەبۇ زەر τ نىڭ مۇنۇ ھەدىسىدۇر، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: قُلْتُ: يَا رَسُولَ اللَّهِ أَلا تَسْتَعْمِلُنِي؟ قَالَ ρ: «إِنَّكَ ضَعِيفٌ وَإِنَّهَا أَمَانَةٌ وَإِنَّهَا يَوْمَ الْقِيَامَةِ خِزْيٌ وَنَدَامَةٌ إِلا مَنْ أَخَذَهَا بِحَقِّهَا وَأَدَّى الَّذِي عَلَيْهِ فِيهَا» ‹مەن مۇنداق دېدىم:

— ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى مەسئۇل قىلمامىلا؟ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى:

— ھەقىقەتەن سەن ئاجىز. ئۇ مەسئۇللۇق ئامانەت. ئۇ مەسئۇللۇق قىيامەت كۈنى خارلىق ۋە ھەسرەت ـ نادامەتتۇر. ئۇنى ئۆز ھەققى بىلەن ئالغان ۋە ئۇ مەسئۇلىيەتتىكى ھەقنى ئادا قىلغان كىشى بۇنىڭدىن مۇستەسنا».[3]

❷ ئۇسەيد ئىبنى ھۇزەير τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ρ نىڭ ئالدىغا كېلىپ مۇنداق دېدى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! پالاننى مەسئۇل قىلدىلا، مېنى مەسئۇل قىلمىدىلىغۇ؟› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «إِنَّكُمْ سَتَرَوْنَ بَعْدِي أَثَرَةً فَاصْبِرُوا حَتَّى تَلْقَوْنِي» «ھەقىقەتەن سىلەر مەندىن كېيىن نەپسانىيەتچىلىكنى كۆرىسىلەر، تا سىلەر ماڭا ئۇچراشقىچىلىك سەۋر قىلىڭلار!»[4]

---

[1] ئەبۇ يەئلا، بەززار، تەبەرانىي، ئىسھاق ئىبنى ئەبى ئىسھاق ئەششەيبانى قاتارلىق بىر گۇرۇپپا كىشىلەر بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلدى. ھېچبىر كىشى بۇنى زەئىپ دەپ قارىمىدى. بۇنىڭدا تەبەرانىينىڭ سەنەدىدىكى كىشىلەر ئىچىدە بىر كىشىدىن باشقا ھەممىسى ئىشەنچلىك كىشىلەردۇر. «مەجمەئۇز زەۋائىد» 5 ـ جىلد 329 ـ بەت

[2] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 14 ـ جىلد 26 ـ بەت

[3] مۇسلىم رىۋايىتى

[4] بۇخارى رىۋايىتى

ھەدىسلەر شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى، ئەمەلدار ۋە ۋالىيلارنى تەيىنلەش خەلىپىنىڭ ھوقۇقى. بۇ ھەقتە دەلىللەر بىر قەدەر كۆپ. پۇقرالارنىڭ مەسئۇل تەيىنلەش ھوقۇقى بولمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ بۇ توغرىدا نەسىھەت بېرىش ھوقۇقى بار. ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير τ نىڭ ھەدىسى ئەنە شۇ جۈملىدىن.

ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير مۇنداق دەيدۇ: «قَدِمَ رَكْبٌ مِنْ بَنِي تَمِيمٍ عَلَى النَّبِيِّ ρ فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ: أَمِّرْ الْقَعْقَاعَ بْنَ مَعْبَدٍ وَقَالَ عُمَرُ: بَلْ أَمِّرْ الْأَقْرَعَ بْنَ حَابِسٍ» «بەنى تەمىيم ئايمىقىدىن بىر ئۇلاقلىق جامائەت كىشى پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا كەلدى. ئەبۇ بەكرى: ‹ئۇلارغا قەئقائ ئىبنى مەئبەدنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەپ بەرسىلە›، دېدى. ئۆمەر τ بولسا: ‹ئەقرەئ ئىبنى ھابىسنى ئەمىر قىلىپ بەرسىلە›، دېدى».[1]

## 4. ئەمىر خىزمەتكە ئەڭ يارامىلىق كىشىنى تاللىشى لازىم

بۇنىڭ دەلىللىرى:

❶ الله تائالا مۇنداق دېگەن: [إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا] [شۈبھىسىزكى، الله سىلەرنى **ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ**].[2]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ‹بۇ ئايەت ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئامانەتنى ئۆز ئىگىسىگە تاپشۇرۇشى توغرىسىدا نازىل بولغان. ئامانەتنى ئۆز ئىگىسىگە تاپشۇرۇش ئىككى خىل بولۇپ، بىرىنچىسى، ھوقۇق-مەنسەپلەرنى ئۆز ئورنىغا قويۇش. ئۇشبۇ ئايەت مۇشۇ سەۋەبتىن نازىل بولغان.

پەيغەمبەر ρ مەككىنى پەتھى قىلىپ كەبىنىڭ ئاچقۇچلىرىنى بەنى شەيبەدىن تاپشۇرۇۋالغاندا، ئابباس τ پەيغەمبەر ρ دىن ئۇ ئاچقۇچلارنى ھاجىلارنى سۇغۇرۇش ۋە بەيتۇللاھنىڭ خىزمىتىنى ئۆزىگە قوشۇۋېلىش مەقسىتىدە تەلەپ قىلغان. ئارقىدىنلا، الله تائالا ئۇ ئايەتنى نازىل قىلدى، پەيغەمبەر ρ كەبىنىڭ ئاچقۇچلىرىنى بەنى شەيبىگە قايتۇرۇپ بەردى›.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىش ئۈستىدىكىلەر ھەرقانداق بىر مۇسۇلمانلار خىزمىتىگە شۇ خىزمەتكە نىسبەتەن ئەڭ يارامىلىق كىشىنى تەيىنلىشى پەرز.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ وَلِيَ مِنْ أَمْرِ الْمُسْلِمِينَ شَيْئًا فَوَلَّى رَجُلًا وَهُوَ يَجِدُ مَنْ هُوَ أَصْلَحُ لِلْمُسْلِمِينَ مِنْهُ فَقَدْ خَانَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ»، وَفِي رِوَايَةٍ: «مَنْ وَلَّى رَجُلًا عَلَى عِصَابَةٍ وَهُوَ يَجِدُ فِي تِلْكَ الْعِصَابَةِ مَنْ هُوَ أَرْضَى لِلَّهِ مِنْهُ فَقَدْ خَانَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ وَخَانَ الْمُؤْمِنِينَ» «مۇسۇلمانلارنىڭ بىرەر مەسئۇلىيىتىگە ئىگە بولغان كىشى (قول ئاستىدىكى مۇسۇلمانلارغا (مەسئۇل تەيىنلەشتە) سالاھىيىتى يۇقىرى ئادەمنى تاپالايدىغان تۇرۇپ، سالاھىيىتى تۆۋەن بىر ئادەمنى مەسئۇل قىلسا، ئۇ كىشى الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا خىيانەت قىلغان بولىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: «كىمكى بىر توپ ئادەمگە، شۇ توپنىڭ ئىچىدە الله نى بەكرەك رازى قىلىدىغان بىر كىشىنى تاپالايدىغان تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن باشقا بىر ئادەمنى مەسئۇل قىلسا، ئۇ الله قا، الله نىڭ رەسۇلىغا ۋە مۆئمىنلەرگە خىيانەت قىلغان بولىدۇ»].[3]

---

[1] سەھىھۇل بۇخارى 4847- ھەدىس

[2] سۈرە نىسائ 58- ئايەت

[3] ئۇنى ھاكىم ئۆزىنىڭ سەھىھ ھەدىسلەر توپلىمىدا رىۋايەت قىلغان. بەزىلەر: ئۇ ئۆمەر τ نىڭ سۆزى دەيدۇ. «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 245- بەتتىن 247- بەتكىچە

❷ ئىمام بۇخارى ئۆزىنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىدا ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: «إِذَا ضُيِّعَتِ الْأَمَانَةُ فَانْتَظِرِ السَّاعَةَ» قِيلَ وَكَيْفَ إِضَاعَتُهَا؟ قَالَ ρ: «إِذَا وُسِّدَ الْأَمْرُ إِلَى غَيْرِ أَهْلِهِ» «ئامانەت زايە بولسا قىيامەتنى كۈتكىن». ‹ئامانەت قانداق زايە بولىدۇ؟› دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ρ: «(خەلىپىلىك، ئەمىرلىك، قازىلىق، مۇپتىلىق ۋە بۇنىڭدىن باشقا دىنغا ئائىت) ئىشلار ئۆز ئەھلىنىڭ غەيرىگە تاپشۇرۇلغاندا قىيامەتنى كۈتكىن»، دېدى. بۇ ھەدىس ۋە يۇقىرىقى ئايەت شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى، ھوقۇق ـ مەنسەپ ئامانەت ھېسابلىنىدۇ، شۇڭا ئۇنىڭ ئۆز ئەھلىگە تاپشۇرۇلۇشى پەرز.

❸ الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[قَالَتْ إِحْدَاهُمَا يَا أَبَتِ اسْتَأْجِرْهُ إِنَّ خَيْرَ مَنِ اسْتَأْجَرْتَ الْقَوِيُّ الْأَمِينُ] [ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللارنىڭ) بىرى ئېيتتى: «ئى ئاتا! ئۇنى سەن ئىشلەتكىن، بۇ سەن ئىشلەتكەنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر، كۈچلۈك، ئىشەنچلىكتۇر»].**[1]

بۇ ئايەت تاپشۇرۇلغان خىزمەتكە لايىق كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ بولۇشى ۋە خىزمەتنى ئادا قىلىشقا نىسبەتەن تولۇق ئىشەنچنىڭ بولۇشىدىن ئىبارەت ئىش ئۈستىدىكىلەردە بولۇشقا تېگىشلىك ئەڭ مۇھىم سۈپەتلەرنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ھوقۇق ـ مەنسەپتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان ئىككى مۇھىم ئاساس بار:

بىرىنچىسى، كۈچ ـ قۇۋۋەت. ئىككىنچىسى، ئىشەنچ. بۇنى يۇقىرىقى ئايەت ئىسپاتلايدۇ].[2]

كۈچ ـ قۇۋۋەت ھوقۇقنىڭ تۈرىگە قارىتا بىر ـ بىرىگە ئوخشاش بولمايدۇ. جەڭدىكى كۈچ ـ قۇۋۋەتتىن شجائەت، تەجرىبە ۋە ئالداش كۆزدە تۇتۇلسا، ھۆكۈم چىقىرىشتىكى كۈچ ـ قۇۋۋەتتىن ئىلىم ۋە ئادالەت كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

ئىشەنچتىن كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى الله دىن قورقۇش ۋە كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى ئادا قىلىش.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [بىر ئادەمدە جۈرئەت بىلەن ئىشەنچنىڭ ئوخشاش دەرىجىدە تەڭ تېپىلىشى تولىمۇ ئاز ئۇچرايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇنداق دەيتتى: ‹ئى الله ! پاسىق ئادەمنىڭ جۈرئەتلىكلىكىدىن، ئىشەنچلىك ئادەمنىڭ ئاجىزلىقىدىن ساڭا شىكايەت قىلىمەن›.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق ھوقۇقتا شۇ ھوقۇقنىڭ ماھىيىتىگە مۇناسىپ ياراملىق ئادەمنى تەيىنلەش لازىم. مەلۇم ھوقۇقتا بىرسىنىڭ ئىشەنچلىك دەرىجىسى يۇقىرى ۋە يەنە بىرسىنىڭ جۈرئەتلىك دەرىجىسى يۇقىرى ئىككى ئادەم كۆرسىتىلگەن بولسا، شۇ ھوقۇقتا نىسبەتەن قايسىسى بەكرەك مەنپەئەتلىك ۋە زىيىنى ئازراق بولسا، شۇنى تەيىنلەش لازىم].[3]

ئەگەر بىرەر خىزمەتكە بار بولغان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن تەلەپكە لايىق سالاھىيەتلىك ئادەم تېپىلمىسا، ئەمىر بۇ خىزمەتكە نىسبەتەن ئۇلارنىڭ ئەڭ ياراملىقىنى تاللايدۇ.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ئەگەر شۇ لاياقەتسىز كىشى ئادەملەر ئىچىدە ئەڭ يارامىلىقى بولسا، زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن ئۇنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشكە بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە، ئەمىر كىشىلەرنىڭ ھوقۇق، ئەمىرلىك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلارغا يارىغۇدەك بولۇشى ئۈچۈن،

[1] سۈرە قەسەس 26 ـ ئايەت
[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 253 ـ بەت
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 254 ـ بەت

ئۇلارنىڭ بۇ جەھەتتىكى ئاجىزلىقلىرىنى تولۇقلاپ يارامىلىق قىلىپ تەربىيىلەشكە جىددىي تۇتۇش قىلىش لازىم]. [1]

يۇقىرىقى سۆزنى اللہ تائالانىڭ: **[فَاتَّقُوا اللَّهَ مَا اسْتَطَعْتُمْ] [تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە اللہ قا تەقۋادارلىق قىلىڭلار]**[2] دېگەن سۆزى؛ پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَمَا أَمَرْتُكُمْ بِهِ فأتوا مِنْهُ مَا اسْتَطَعْتُمْ» «مەن سىلەرنى نېمىگە بۇيرۇسام، شۇنى كۈچۈڭلارنىڭ يېتىشىچە ئېلىپ كېلىڭلار» دېگەن سۆزى ئېنىق ئىسپاتلايدۇ[3] ھەمدە ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ [لاياقەتسىز كىشىنى مەسئۇل قىلىش بىلەن بىرگە، ئەمىر ئۇلارنىڭ بۇ جەھەتتىكى ئاجىزلىقلىرىنى تولۇقلاپ يارامىلىق قىلىپ تەربىيىلەشكە جىددىي تۇتۇش قىلىش لازىم]، دېگەن سۆزىمۇ بۇنىڭغا دەلىلدۇر.

مانا بۇلار ئۇممەتنىڭ ئادا قىلىشى زۆرۈر بولغان پەرز كۈپايە ھۆكمىدىكى مۇھىم ئەمەللىرىدىن ھېسابلىنىدۇ.

مۇسۇلمانلار بۈگۈنكى كۈندە رەھبەرلىك ۋە جامائەت خىزمىتىنى ساغلام شەرئىي ئاساس بويىچە ئەمەلىيەتكە تەتبىقلاشتىن يىراقلىشىپ كەتكەن. بۇنىڭغا ئىسلام دۆلىتىنىڭ قولدىن كېتىشى ۋە كىشىلەرنىڭ جىھاد پەرزىنى ئادا قىلىشتىن ئۆزىنى قاچۇرۇشى سەۋەب بولغان. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۈگۈنكى كۈندىكى مەشىق ۋە جىھاد مەيدانلىرى رەھبەرلىكنى چېنىقتۇرۇش ۋە جامائەت خىزمىتىنى ئەمەلىي ئورۇنداشنىڭ تەجرىبە مەيدانلىرى بولۇشى كېرەك. چېنىقىش، تەجرىبىنى قولغا كەلتۈرۈپ، كەمچىلىك تەرەپلىرىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ مۇشۇ مەيداندا بىرىنچى بولۇپ مۇسۇلمانلاردىكى بوشلۇقنى تولۇقلاپ، ئۇلارنى لاياقەت دەرىجىلىرىنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىگە ئېلىپ چىقىدۇ. مانا بۇ پەرز.

ئەگەر چېنىقىش جەريانىدا خاتالىقلار يۈز بېرىپ كەمچىلىكلەر كۆرۈلسە، بۇ ئىشنى داۋاملاشتۇرۇشتىن ئىرادىنى بوشاشتۇرۇۋەتمەسلىكى كېرەك. چۈنكى، «خاتالاشمىغان ئادەم تەمكىن بولمايدۇ. تەجرىبىسىز ئادەم دانىشمەن بولمايدۇ» دەيدىغان بىر رىۋايەت بار، بەلكى بۇنداق خاتالىق ۋە كەمچىلىكلەر ئەھۋالنى تۈزەشكە ھەرىكەت قىلىشقا تۈرتكە بولۇشى لازىم.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «فَسَدِّدُوا وَقَارِبُوا وَأَبْشِرُوا» «سۆز ھەرىكىتىڭلاردا توغرا بولۇڭلار! بىر-بىرىڭلارغا يېقىن تۇرۇڭلار! خۇشال بولۇڭلار!»[4] يەنى توغرىلىقنى لازىم تۇتۇڭلار! ئەگەر قادىر بولالمىساڭلار، توغرىغا يېقىنلىشىڭلار ۋە شۇنىڭ بىلەن خۇرسەن بولۇڭلار!

پەيغەمبەر ρ نىڭ ھايات ۋاقتىدىمۇ ساھابىلەردىن نۇرغۇن خاتالىقلار سادىر بولغان. شۇنداق بولسىمۇ، پەيغەمبەر ρ دائىم يوليورۇق بېرىپ ئۇلارنى ئىسلاھ قىلىپ تۇراتتى. خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىڭ بەنى جەزىيمە قەبىلىسىگە سادىر قىلغان خاتالىقى، ئابدۇللاھ ئىبنى ھۇزافە τ نىڭ بۇرادەرلىرىنى ئوتقا كىرىشكە بۇيرۇغان خاتالىقى ئەنە شۇ جۈملىدىن، شۇڭلاشقا خاتالىق خىزمەت ئىرادىسىنى بوشاشتۇرۇۋەتمەستىن، بەلكى ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشقا تۈرتكە بولۇشى لازىم.

### 5. ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ، بىرەر مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ياكى بىرەر زىياندىن قوغدىنىش يۈزىسىدىن غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىش دۇرۇس

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 259- بەت
[2] سۈرە تەغابۇن 16- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] بۇخارى رىۋايىتى

بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغان ئەۋزەللىك بولسا، كىشىلەرنىڭ زاھىرىغا قاراپ ھۆكۈم قىلغان ئاساستا، ئىلىم، ئىمان ۋە دىنىي مەرتىۋىسىدىكى ئەۋزەللىكنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِنْدَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ] [ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋا بولغانلىرىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر].**[1]

**وسُئل رسول الله ρ مَنْ أَكْرَمُ النَّاسِ قَالَ «أَتْقَاهُمْ»** پەيغەمبەر ρ دىن: ‹كىشىلەرنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىكى كىم؟› دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ρ: «ئۇلارنىڭ ئەڭ تەقۋا بولغىنى» دېگەن ئىدى.[2]

ئىككى ھەرەم ئىمامى جۇۋەينى رەھىمەھۇللاھنىڭ بۇ ھەقتىكى كۆزقارىشى باشقىچىراق. ئۇ ئەۋزەلنى مۇنداق ئىزاھلىدى: [بىز ئەۋزەلدىن خەلققە مەنپەئەت ئېلىپ كېلىدىغان يارامىلىق رەھبەرنى دېمەكچىمىز. مانا بۇ ئەۋزەللىكنىڭ مەنىسىگە دىققەت بەرگەنلىك].[3]

شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەۋزەل بىلەن يارامىلىقنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈرۈش لازىم. ھەرقانداق ئەۋزەل ئادەم يارامىلىق بولىۋەرمەيدۇ. بەزىدە ئۆزى توغرا يولدا بولغۇچى، باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى تۆت خەلىپىگە ئوخشاش كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى ئەڭ يارامىلىقى بولىدۇ. بەزىبىر ئادەملەر ئەبۇ زەر τ غا ئوخشاش ئەۋزەل بولىدۇ، ھوقۇققا يارىمايدۇ.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئەبۇ زەر τ ئامانەتدارلىق ۋە راستچىللىقتا خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىمۇ بېسىپ چۈشەتتى. شۇنداق تۇرۇقلۇق ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن ئىدى: «يَا أَبَا ذَرٍّ إِنِّي أَرَاكَ ضَعِيفًا وَإِنِّي أُحِبُّ لَكَ مَا أُحِبُّ لِنَفْسِي لَا تَأَمَّرَنَّ عَلَى اثْنَيْنِ وَلَا تَوَلَّيَنَّ مَالَ يَتِيمٍ» «ئى ئەبۇ زەر! مەن سېنى راستتىنلا ئاجىز كۆرۈۋاتىمەن. مەن ھەقىقەتەن ئۆزۈمگە ياخشى كۆرگەن نەرسىنى ساڭىمۇ ياخشى كۆرىمەن. سەن ھەرگىزمۇ ئىككى ئادەمگە ئەمىر بولۇپ قالما ۋە يېتىمنىڭ مېلىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئۈستۈڭگە ئالما».[4]

پەيغەمبەر ρ: «مَا أَظَلَّتْ الْخَضْرَاءُ وَلَا أَقَلَّتِ الْغَبْرَاءُ أَصْدَقَ مِنْ أَبِي ذَرٍّ» «ئاسماننىڭ ئاستىدا، يەرنىڭ ئۈستىدە ئەبۇ زەردىن توغرا سۆزلىگۈچى كىشى يوق»، دېگەن تۇرۇقلۇق، ئەبۇ زەر τ نى ئەمىرلىكتىن ۋە ھوقۇق تۇتۇشتىن توستى، چۈنكى، پەيغەمبەر ρ ئۇنى ئاجىز كۆرگەن ئىدى].[1]

كۆپ سانلىق ئۆلىمالارنىڭ كۆزقارىشى شۇكى، ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ بىرەر مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ياكى زىياننى دەپئى قىلىشنى كۆزلەپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەش دۇرۇس. بۇ سۆز خەلىپىلىك ۋە باشقا ھوقۇقلارغىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ.

قازى ئەبۇ يەئلا مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر بىر كىشى جامائەتتە خەلىپىلىكنىڭ شەرتلىرىنى ھازىرلىغان كىشىلەر ئىچىدە ئەڭ ئەۋزىلى بولسا، ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىڭلار. كېيىن ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەلرەك يەنە بىرسى پەيدا بولسا، ئاۋۋالقىسىنى تاشلاپ ئۇ كىشىگە بەيئەت قىلىش دۇرۇس ئەمەس. كىشىلەرنىڭ باشتىلا ئۆزرىسىز ئەۋزەل كىشىنى قالدۇرۇپ قويۇپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىگە بەيئەت قىلىشى دۇرۇس ئەمەس. ئەگەر ئەۋزەل كىشىنىڭ نەق مەيداندا بولماسلىقى، خىزمىتىنى داۋاملاشتۇرالمايدىغان دەرىجىدە كېسەل بولۇشىدەك ئۆزرە سەۋەبلىك ياكى غەيرى ئەۋزەل كىشىنىڭ كىشىلەر ئىچىدە گېپى

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 13 ـ ئايەت

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[3] دوكتۇر ئابدۇل ئەزىمنىڭ «ئەلغىياسىي» ناملىق كىتابى 2 ـ نەشرىي 165 ـ بەت

[4] مۇسلىم رىۋايىتى

ئۆتىدىغان بولۇشى سەۋەبلىك ئەۋزەل كىشىنى قالدۇرۇپ قويۇپ غەيرى ئەۋزەل كىشىگە بەيئەت قىلىش دۇرۇس].[2]

ماۋەردىمۇ ئۆز كىتابى «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە»نىڭ 8 ـ بېتىدە مۇشۇ خىل مەنىدە سۆز قىلغان.

جۇۋەينى مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر بىز بىر كىشىنى «خەلىپىلىكنىڭ شەرتلىرىنى هازىرلىغان، پەرزكارلىقتا ۋايىغا يەتكەن» دەپ پەرەز قىلساق، يەنە بىرىنى «گەرچە پەرزكارلىقتا ئۇنىڭدەك بولمىسىمۇ، ئۇنىڭدىن سالاھىيەتلىك، سىياسەت ۋە رىياسەتنىڭ يوللىرىنى ئوبدان بىلىدۇ» دەپ مۆلچەرلىسەك، سالاھىيەتلىكنى ئالدىغا چىقىرىش ئەۋزەل].[3]

**يۇقىرىدىكىلەردىن بىزگە مۇنۇ بىرنەچچە سەۋەبلەر تۈپەيلى، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى ئايان بولدى:**

❶ ئەۋزەل كىشىنىڭ نەق مەيداندا بولماسلىقى

ئەسىرگە چۈشۈپ كېتىشى ياكى مەسئۇلىيەتنى ئادا قىلىشتىن توختىتىپ قويىدىغان دەرىجىدە كېسەل بولۇشى قاتارلىقلارمۇ شۇ قاتاردا.

❷ غەيرى ئەۋزەل كىشىنىڭ هوقۇقتا يارامىلىق بولۇشى ياكى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا بەكرەك مايىل بولۇشىدەك مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش

بۇ هەقتە ئىبنى هەجەر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئۆمەر τ نىڭ ئۆلكە، شەھەرلەرگە ئەمىر تەيىنلەشتىكى تەرجىمىھالىدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۇ زات ئەمىر تەيىنلەشتە دىندا ئەۋزەل بولۇشقىلا قارىماستىن، بەلكى يەنە شەرىئەتكە خىلاپ كېلىدىغان سىياسەتتىن ساقلىنىش بىلەن بىرگە سىياسەتنى ئوبدان بىلىشكىمۇ قارايتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇئاۋىيە τ، مۇغىيرە ئىبنى شۇئبە τ، ئەمرى ئىبنى ئاس τ قاتارلىق كىشىلەرنى، شامدىكى ئەبۇددەرداﺋ τ، كۇفەدىكى ئىبنى مەسئۇد τ لاردەك دىن ۋە ئىلىم ئىشىدا ئۇلارنىڭ هەممىسىنى بېسىپ چۈشىدىغان كىشىلەر بار تۇرۇقلۇق ئەمىر قىلىپ تەيىنلىگەن ئىدى].[4]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [هەرقانداق هوقۇقتا شۇ هوقۇقنىڭ ماھىيىتىگە مۇناسىپ يارامىلىق ئادەمنى تەيىنلەش لازىم. مەلۇم هوقۇقتا بىرسىنىڭ ئىشەنچلىك دەرىجىسى يۇقىرى ۋە يەنە بىرسىنىڭ جۈرئەتلىك دەرىجىسى يۇقىرى ئىككى ئادەم كۆرسىتىلگەن بولسا، شۇ هوقۇققا نىسبەتەن قايسى بەكرەك مەنپەئەتلىك ۋە زىيىنى ئازراق بولسا، شۇنى تەيىنلەش لازىم. جۈملىدىن ئۇرۇش ئىشلىرىغا تەقۋا بولسىمۇ ئاجىز ئادەمنى قالدۇرۇپ قويۇپ، پاسىق بولسىمۇ جۈرئەتلىك، باتۇر ئادەم مەسئۇل قىلىنىدۇ.

ئىمام ئەھمەد رەھىمەھۇللاھدىن:

— جىھادتا بىرسى جۈرئەتلىك پاسىق، يەنە بىرسى سالىھ ئاجىز ئىككى ئەمىر بولسا، ئۇلارنىڭ قايسى بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشقا بولىدۇ، — دەپ سورالغاندا، ئۇ مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن:

— جۈرئەتلىك ئەمىر پاسىق بولسا، ئۇنىڭ جۈرئەتلىكلىكىنىڭ پايدىسى مۇسۇلمانلارغا، پاسىقلىقىنىڭ زىيىنى ئۆزىگە، ئەمما ئاجىز سالىھقا كەلسەك، ئۇنىڭ سالىھلىقىنىڭ پايدىسى ئۆزىگە،

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 256 ـ بەت. ئاخىرقى هەدىسنى تىرمىزىي رىۋايەت قىلىپ، ئۇنىڭ هەسەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان. ئۇ 3806 ـ هەدىس

[2] «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» 33 ـ بەت

[3] «ئەلغىياسىي» 180 ـ بەت

[4] «فەتهۇل بارى» 13 ـ جىلد 198 ـ بەت

ئاجىزلىقىنىڭ زىيىنى ئۇمۇمىي مۇسۇلمانلارغا بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پاسىق بولسىمۇ جۈرئەتلىك ئەمىر بىلەن جىهاد قىلىنىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّهَ يُؤَيِّدُ هَذَا الدِّينَ بِالرَّجُلِ الْفَاجِرِ» ۋروي «بِأَقْوَامٍ لاَ خَلاَقَ لَهُمْ» «شۈبھىسىزكى، الله تائالا بۇ دىننى پاسىق ئادەم بىلەنمۇ»[1] يەنە بىر رىۋايەتتە «(ئاخىرەتتە) ھېچ نېسىۋىسى يوق ئادەملەر بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ».[2]

ئەگەر جۈرئەتلىك ئەمىر پاسىق بولماي قالسا، جىهاد ئەمىرلىكىدە دىنىي جەھەتتىكى سالىھ ئادەم ئۇنىڭ ئورنىنى باسالمايدىغان ھالەتتە بولسا، جىهاد ئەمىرى بولۇشقا ئۇ تېخىمۇ ھەقلىق].[3]

❸ غەيرى ئەۋزەل كىشىنىڭ قەۋمگە سىياسەت يۈرگۈزۈش، ھەد جازالىرىنى بەرپا قىلىشتا كەسكىن بولۇشىدەك ئالاھىدىلىكلىرى ئارقىلىق پىتنە ۋە بۇزۇقچىلىقتىن ساقلىنىش

بۇ ھەقتە ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: [ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ، پىتنىنىڭ يۈز بېرىشىدىن ئەنسىرىگەنلىك ۋە ئۈممەتنىڭ ئىشى بۇزۇلۇشىدىن قورققانلىق تۈپەيلى، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى ئەمىرلىككە تەيىنلەش دۇرۇس. چۈنكى، خەلىپە، دۈشمەننى چېكىندۈرۈش، ئىسلام دۆلىتىنى قوغداش، بۇزۇقچىلىقلارنىڭ ئالدىنى ئېلىش، ھەق-ھوقۇقلارنى ئۆز ئىگىلىرىگە قارار تاپقۇزۇش، ھەد جازالىرىنى بەرپا قىلىش، بەيتۇلمال ئۈچۈن ئىقتىساد توپلاش ۋە ئۇنى ئۆز ئورنىغا تەقسىم قىلىش قاتارلىقلار ئۈچۈن تەيىنلەنگەن. ئەگەر ئەۋزەلنى تەيىن قىلىش سەۋەبىدىن قان تۆكۈلۈش، بۇزۇقچىلىق كېلىپ چىقىش ۋە خەلىپە تەيىنلەشتىن بولغان نۇرغۇن مەقسەتلەرنىڭ نابۇت بولۇشى قاتارلىق ئىشلارنىڭ يۈز بېرىش خەۋپى بولسا، بۇ ئەۋزەلنى قالدۇرۇپ قويۇپ غەيرى ئەۋزەلنى تەيىنلەشتە ئۇچۇق-ئاشكارا ئۆزرە بولىدۇ.

ئۆمەر τ نىڭ ئالتە شۇرا ئەزاسىنىڭ ئىچىدە ئەۋزەل ۋە غەيرى ئەۋزەل كىشىلەرنىڭ بارلىقىنى ئۆمەر τ ۋە ئۇنىڭدىن سىرت بارچە خەلق ئاممىسى بىلەتتى. شۇنداق تۇرۇپ، ئۆمەر τ ئۆزىدىن كېيىنكى خەلىپىنى تەيىنلەپ بەرمەستىن خەلىپە تەيىنلەش ئىختىيارلىقىنى ئۇلار ئىچىدىن قايسى بىرىگە ھەممە بىردەك ماقۇل كەلسە ھەمدە شۇنداق قىلىش پايدىلىق بولسا، شۇ شەخسنى خەلىپىلىككە تەيىنلەشنى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە ھاۋالە قىلغانلىقى بۇنىڭغا دەلىلدۇر. الله ياخشى بىلگۈچى].[4]

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس τ نىڭ جەننەت بىلەن خۇش بىشارەت بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ بىرى ۋە ئۆزى تەيىنلىگەن شۇرا ئەزالىرىدىن بىرى بولۇشىغا قارىماي، ئۇنى كۇفىنىڭ ئەمىرلىكىدىن ئېلىپ تاشلاپ، باشقىسىنى ۋالىي قىلىپ تەيىنلىشى، پىتنىنىڭ ئالدىنى ئېلىش يۈزىسىدىن غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشكە مىسالدۇر. ئۆمەر τ سەئد τ توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: {فَإِنِّي لَمْ أَعْزِلْهُ عَنْ عَجْزٍ وَلَا خِيَانَةٍ} {مەن سەئدنى خىزمەتتىن ئاجىز كەلگەنلىكى ۋە نە خىيانەت قىلغانلىقى سەۋەبىدىن ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىمىدىم}.[5]

كۇفە خەلقى سەئد τ ئۈستىدىن شىكايەت قىلغانلىقى ئۈچۈنلا، ئۆمەر τ پىتنىنىڭ ئالدىنى ئېلىش يۈزىسىدىن ئۇنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىغان ئىدى.

يەنە ئۆمەر τ نىڭ خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نى كىشىلەرنىڭ ئۇ سەۋەبلىك پىتنىگە چۈشۈپ قېلىشىدىن ۋە غەلىبىنى ئۇنىڭغا قارىتىپ قويۇشىدىن (يەنى «غەلىبە خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىڭ

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] ئەھمەد ۋە تەبەرانىي
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 255- بەت
[4] «تەفسىيرۇل قۇرتۇبى» 1- جىلد 221- بەت
[5] بۇخارى رىۋايىتى

سەۋەبىدىن ئىكەن» دەپ خاتا چۈشەنچىگە كېلىپ قېلىشىدىن) قورقۇپ ئەسكىرىي قوماندانلىقىدىن ئېلىپ تاشلىشى ھەم بۇنىڭ مىسالىلىرىدىندۇر.

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئۆمەر ɽ شەھەر، ئۆلكىلەرگە مۇنداق خەت يازدى: مەن خالىدنى نە ئۇنىڭغا غەزەپ قىلغانلىقىم ۋە نە ئۇنىڭ خىيانەت قىلغانلىقى سەۋەبىدىن ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىغىنىم ـ يوق! كىشىلەر ئەسلىدە ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن پىتنىگە چۈشۈپ قالدى. مەن ئۇلارنى ئىشنى قىلغۇچى (يەنى غەلىبە ـ نۇسرەت ئاتا قىلغۇچى) زاتنىڭ پەقەت الله ئىكەنلىكىنى بىلىپ قېلىشىنى ياخشى كۆردۈم].[1]

مانا بۇ ئۆلىمالارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپسىز، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ دۇرۇسلۇقىنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىندۇر.

ئەگەر بۇنداق ئۆزرىلەر بولمىغاندا غەيرى ئەۋزەل كىشىنى تەيىنلەش دۇرۇس بولامدۇ ـ يوق؟ بۇنىڭدا ئىختىلاپ بار.

جۇۋەينى مۇنداق دەيدۇ: [لېكىن بىز «ئەۋزەل كىشىنى تەيىنلەشكە قادىر بولۇپ تۇرۇپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى تەيىنلەش ھارام» دەپ كېسىپ ئېيتالايمىز].[2]

لېكىن ماۋەردى مۇنداق دەيدۇ: [كۆپ سانلىق فىقھشۇناس ئۆلىمالار ۋە ئىسلامىي تەتقىقاتچىلار «غەيرى ئەۋزەل كىشىنىڭ خەلىپە بولۇشىنى ھەمدە ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىشنى دۇرۇس» دەپ قارىدى. غەيرى ئەۋزەل كىشى خەلىپىلىكنىڭ شەرتلىرىنى تولۇق ھازىرلىغانلا بولسا، ئۇنىڭ خەلىپە بولۇشىنى ئەۋزەل كىشىنىڭ مەۋجۇد بولۇشى توسالمايدۇ. خۇددى قازىلىق مەنسىپىدە ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىگە ئەگىشىش دۇرۇس بولغاندەك. چۈنكى، پەزىلەتنىڭ زىيادە بولۇشى تاللاشتىكى ئارتۇقچىلىق بولۇپ، ئۇ لاياقەتلىك بولۇشنىڭ شەرتى ھېسابلانمايدۇ].[3]

ماۋەردىنىڭ «كۆپ سانلىق فىقھشۇناس ئۆلىمالار غەيرى ئەۋزەل كىشى خەلىپىلىكنىڭ شەرتلىرىنى تولۇق ھازىرلىغانلا بولسا، ئۇنى ھوقۇقتا دەسسىتىشنى دۇرۇس دەپ قارىدى»، دېگەن سۆزىنى ئىبنى ھەجەرمۇ ھەسەن ئىبنى ئەلى ɽ نىڭ مۇئاۋىيە ɽ غا خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ بەرگەنلىكى توغرۇلۇق دېگەنلىرىنى كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: [بۇنىڭدىن ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى خەلىپىلىككە دەسسىتىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. چۈنكى، ئىمام ھەسەن ۋە مۇئاۋىيە ɽ نىڭ ھەر ئىككىلىسى خەلىپىلىككە سايلانغان ئىدى. بۇ چاغدا سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس ۋە سەئد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارمۇ ھايات بولۇپ، ئۇلار بەدرىگە قاتناشقان بۈيۈك ساھابىلەردىن ئىدى. بۇنى ئىبنى تىين شۇنداق دېگەن].[4]

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس ɽ بىلەن سەئد ئىبنى زەيد ɽ نىڭ ھەر ئىككىلىسى جەننەت بىلەن خۇش بىشارەت بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ قاتارىدىندۇر.

مانا بۇلار غەيرى ئەۋزەل كىشىنى ھوقۇقتا تەيىنلەش مەسىلىسىدە بايان قىلىشقا مۇيەسسەر بولغان سۆزلەردۇر. ئۇلارنى بايان قىلىشتىن مەقسەت:

① ئەمىردىن ھەرەجنى كۆتۈرۈۋېتىش

---

[1] «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» 7 ـ جىلد 81 ـ بەت
[2] «ئەلغىياسى» 169 ـ بەت
[3] «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» 8 ـ بەت
[4] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 67 ـ بەت

ئەمىر بەزىدە غەيرى ئەۋزەل، ئەمما خىزمەتكە يارامىلىق كىشىنى دىنىي ۋە پەرزكارلىق جەھەتتە ئەۋزەل كىشى ئۈستىگە مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشتىن ئوڭايسىزلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ئەمىرنىڭ شۇنداق قىلىشى دۇرۇس ئىكەنلىكىنى بايان قىلدۇق. بەلكى بەزىدە شۇنداق قىلىشى پەرز بولىدۇ.

② قېرىنداشلار ئوتتۇرىسىدا ئاداۋەتنىڭ ئالدىنى ئېلىش

ھەتتا پەزىلەتلىك، ئەۋزەل بىر كىشى «ئەمىرىمىز نېمە ئۈچۈن غەيرى ئەۋزەل بولغان پالاننى مەسئۇللۇققا تەيىنلەپ مېنى تەيىنلىمىدى؟ مەن ئۇنىڭدىن ياخشى تۇرسام» دېمەستىن، بۇنى «شەرىئەتنىڭ ھۆكمى» دەپ بىلىشى كېرەك. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [فَلا تُزَكُّوا أَنفُسَكُمْ هُوَ أَعْلَمُ بِمَنْ اتَّقَى] [سىلەر ئۆزۈڭلارنى پاك ھېسابلىماڭلار، الله تەقۋادار بولغان ئادەمنى ئوبدان بىلىدۇ].[1]

پەزىلەتلىك كىشى الله تائالادىن قورقۇشى، غەيرى ئەۋزەل كىشى مۇشۇ ھوقۇققا لاياقەتلىكلا بولسا ۋە ئۇنى تاللاش ئەمىرنىڭ خالىشى بىلەن تاماملانغان بولسا، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى لازىم.

## 6. ئەمىر ئەمىرلىك ۋە ھوقۇققا قىزىقىدىغان كىشىنى مەسئۇل قىلماسلىقى لازىم

بۇنىڭ دەلىلى ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىدۇر:

ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن تاغامنىڭ ئىككى ئوغلى بىلەن پەيغەمبەر ρ نىڭ ئالدىغا كىردۇق. ئۇلارنىڭ بىرى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! الله تائالا ساڭا بەرگەن يۇرتلارنىڭ بەزىسىگە بىزنى ئەمىر قىلغىن!› دېدى. يەنە بىرسىمۇ شۇنداق دېدى. پەيغەمبەر ρ: «إنَّا واللَّهِ لا نُوَلِّي هذَا العَمَلَ أحداً سَأَلَه، أو أحَداً حَرَص عَلَيْهِ» «ھەقىقەتەن الله بىلەن قەسەمكى، بىز بۇ ئەمەلگە ئۇنى سورىغان كىشىنى ياكى ئۇنىڭغا قىزىققان كىشىنى تەيىنلىمەيمىز!» دېدى.[2]

ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان ھەدىستە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ أَخْوَنَكُمْ عِنْدنَا مَنْ يَطْلُبُهُ» فَلَمْ يَسْتَعِنْ بِهِمَا فِي شَيْءِ حَتَّى مَاتَ «بىزنىڭ نەزىرىمىزدە سىلەرنىڭ ئەڭ خائىنىڭلار ھوقۇق تەلەپ قىلغان كىشىدۇر».

پەيغەمبەر ρ تاكى ئۆلۈپ كەتكۈچىلىك ئۇ ئىككىسىنى ھېچبىر ئەمەلگە تەيىنلىمىگەن ئىدى.

ئىمام ئەھمەدنىڭ بۇ رىۋايىتى شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى، ھوقۇققا قىزىقىدىغان كىشىنى مەسئۇل قىلىشتىن توسۇشتىكى ھېكمەت — ئۇ ئادەم بۇ ھوقۇق ئارقىلىق ئۈستۈنلۈككە ئىگە بولۇش ۋە مال-دۇنيانى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت دۇنيالىق غەرەز بىلەن قارىلانغۇچىدۇر. بۇنىڭدىنمۇ مۇھىمى، ئۇ ئادەم الله ئاتا قىلىدىغان بەخت-سائادەت ۋە ياردەمدىن مەھرۇم قالىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى ئابدۇرراھمان ئىبنى سەمۇرە τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسى بولۇپ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يَا عَبْدَ الرَّحْمَنِ بْنَ سَمُرَةَ لَا تَسْأَلْ الْإِمَارَةَ فَإِنَّكَ إِنْ أُوتِيتَهَا عَنْ مَسْأَلَةٍ وُكِلْتَ إِلَيْهَا وَإِنْ أُوتِيتَهَا مِنْ غَيْرِ مَسْأَلَةٍ أُعِنْتَ عَلَيْهَا» «ئى ئابدۇرراھمان ئىبنى سەمۇرە! سەن ئەمىرلىكنى تەلەپ قىلما، ئەگەر سەن ئۇنى تەلەپ قىلماستىن قولۇڭغا كەلسە، ياردەم بېرىلىسەن (يەنى الله ساڭا ياردەم بېرىدۇ). ئەگەر ئۇنى تەلەپ قىلىپ ئېرىشسەڭ، ئۇ ھالدا بارلىق ئىشىڭ ئۆزۈڭگە قالىدۇ (يەنى الله ساڭا ياردەم بەرمەيدۇ)».[3]

«بارلىق ئىشىڭ ئۆزۈڭگە قالىدۇ» دېگەنلىك، الله نىڭ ئىنايىتىدىن مەھرۇم قالىسەن دېگەنلىكتۇر.

---

[1] سۇرە نەجم 32- ئايەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

مانا بۇ ئۇ كىشى ئۈچۈن ۋە قول ئاستىدىكىلەر ئۈچۈنمۇ زىيانلىقتۇر. چۈنكى، «اللَّهُمَّ رَحْمَتَكَ أَرْجُو فَلَا تَكِلْنِي إِلَى نَفْسِي طَرْفَةَ عَيْنٍ» «ئى الله ! سېنىڭ رەھمىتىڭنى ئۈمىد قىلىمەن. مېنى ئۆزۈمگە كۆز يۇمۇپ ئاچقۇچىلىك ۋاقىتمۇ تاشلاپ قويمىغىن!» دېگەن دۇئا مۇئمىنىنىڭ دۇئاسىدۇر.

«ياردەم بېرىلىسەن» دېگەن سۆزنىڭ ئىزاھاتى ئەنەس τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىدە كەلگەن:

«من سألَ القضاءَ وُكِلَ إلى نَفْسِهِ، وَمَنْ جُبِرَ عَلَيْهِ، يَنْزِلُ عَلَيْهِ مَلَكٌ يُسَدِّدُهُ» «كىمكى قازىلىقنى تەلەپ قىلسا، ئۇ ئۆزىگە قالىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا مەجبۇرلانسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنى توغرىلاپ تۇرىدىغان پەرىشتە چۈشىدۇ».[1]

كۆپىنچە ئىنسانلار رەئىسلىك ۋە ھوقۇققا ھېرىسمەن كېلىدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «إِنَّكُمْ سَتَحْرِصُونَ عَلَى الْإِمَارَةِ وَسَتَكُونُ نَدَامَةً يَوْمَ الْقِيَامَةِ» «سىلەر يېقىندا ئەمىرلىككە ھېرىس بولىسىلەر. ئەمىرلىك قىيامەت كۈنى ھەسرەت ـ نادامەت بولىدۇ».[2]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [مۇھەللەب مۇنداق دېگەن: ‹ھوقۇققا ھېرىس بولۇش كىشىلەرنىڭ ھوقۇق تالىشىپ ئۆزئارا ئۇرۇشۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. ھەتتا ھوقۇقنى دەپ نۇرغۇنلىغان قانلار تۆكۈلىدى؛ مال ـ مۈلۈكلەر تالان ـ تاراج قىلىنىدى؛ ئار ـ نومۇسلار دەپسەندە بولدى. شۇ سەۋەبتىن يەر يۈزىدە پاسات يامرىدى. ھەدىستىكى «ھەسرەت ـ نادامەت بولىدۇ» دېگەندىن مۇنۇ مەقسەت قىلىنغان: ئۇ ئادەم بەزىدە ئۆلتۈرۈلىدۇ، بەزىدە ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىنىدۇ ياكى ئۆلۈپ كېتىدۇ، كېيىن ئەمىر بولۇپ قالغانلىقىغا نادامەت چېكىدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم قول ئاستىدىكىلەر بارىسىدا سوراققا تارتىلىدۇ. بۇ چاغدا ئۇ ھېرىس بولۇپ ئېرىشكەن ئەمىرلىك قولدىن كېتىپ قالغان بولىدۇ›.

مۇھەللەب سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ‹ئىش ئۈستىدىكى كىشى ئۆلۈپ كېتىپ، ئۇنىڭدىن كېيىن مەلۇم بىر ئادەمدىن باشقا بىرەر ئىش بېجىرگۈچى يوق بولۇپ، ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆزى ئەمىر بولمىسا، ئەھۋالنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن بۇزۇقچىلىق يۈز بېرىدىغاندەك ئەھۋال كېلىپ چىقىشتىن ئىبارەت مەنسەپكە مۇئەييەنلىشىپ قالغان كىشى ئۇنىڭدىن (يەنى يۇقىرىقى ئەھۋالدىن) مۇستەسنا›.

(ئىبنى ھەجەر يەنە مۇنداق دەيدۇ:) ئەھۋالنىڭ ئۆزگىرىشىدىن قورققان چاغدا ئىش ئېلىپ بارغان ئادەم سورىماستىن مەنسەپ بېرىلگەن ئادەمگە ئوخشايدۇ. چۈنكى، كۆپىنچە ۋاقىتتا، مۇنداق ئادەمنىڭ مەنسەپكە ھېرىسلىقى بولمايدۇ، شۇڭا ئەمىرلىك ۋەزىپىسىنى ئۆتەش ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىگە پەرز بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن، بەزىدە ئەمىرلىك مۇئەييەنلىشىپ قالغان ئادەمنىڭ ئەمىرلىككە بولغان ھېرىسلىقىمۇ يوقىلىپ قالىدۇ].[3]

**ئەسكەرتىش:**

ئەمىرلىكنى تەلەپ قىلىشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرگە يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ:

**[اجْعَلْنِي عَلَى خَزَائِنِ الْأَرْضِ إِنِّي حَفِيظٌ عَلِيمٌ] [«مېنى (مىسىر) زېمىنىنىڭ خەزىنىلىرىنى باشقۇرۇشقا قويغىن، مەن ھەقىقەتەن (ئۇنىڭ باشقۇرۇش يوللىرىنى) بىلىدىغان، ئوبدان ساقلىيالايدىغان ئادەممەن»]**،[4] دېگەن سۆزى بىلەن ئېتىراز يەتكۈزۈلسە، بۇنىڭغا قارىتا بىرنەچچە نۇقتىدىن جاۋاب بېرىلىدۇ:

---

[1] نەسەئىيدىن باشقا بەشەيلەننىڭ ھەممىسى رىۋايەت قىلغان

[2] بۇخارى رىۋايىتى

[3] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 126 ـ بەت

[4] سۈرە يۈسۈف 55 ـ ئايەت

❶ خاسلىققا ئىگە بولۇش

پەيغەمبەرلەر تېيىلىپ كېتىشتىن ئەمىن بولغانلىقلىرى ئۈچۈن، ھوقۇق ـ مەنسەپ تەلەپ قىلىش ئۇلارغا خاستۇر، چۈنكى، ئۇلار گۇناھ ـ مەئسىيەتتىن پاك كىشىلەر. بۇ خۇسۇسىيەت ئۇلاردىن باشقىلاردا تېپىلمايدۇ. يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ھوقۇقنى تەلەپ قىلىشى، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ: **[قَالَ رَبِّ اغْفِرْ لِي وَهَبْ لِي مُلْكًا لَا يَنْبَغِي لِأَحَدٍ مِنْ بَعْدِي إِنَّكَ أَنْتَ الْوَهَّابُ]** [سۇلەيمان ئېيتتى: **«پەرۋەردىگارىم! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا مەندىن كېيىن (مەندىن باشقا) ھېچ ئادەمگە مۇيەسسەر بولمايدىغان پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغىن! سەن ھەقىقەتەن كۆپ ئاتا قىلغۇچىسەن»**][1] دەپ دۇئا قىلغىنىغا ئوخشاشدۇر.

❷ مۇئەييەنلىشىپ قېلىش

يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ مەنسەپ تەلەپ قىلىشى، پەقەت ئادالەت بەرپا قىلىش، ئىسلاھات ئېلىپ بېرىش ۋە نامراتلارغا ئۇلارنىڭ ھەققىنى يەتكۈزۈشتە «ئۆزىنىڭ ئورنىدا تۇرىدىغان ھېچبىر مۇۋاپىق كىشى يوق» دەپ بىلىپ، ئۇنى ئۆزىنىڭ ئۈستىگە «مۇئەييەنلىشىپ قالغان پەرز ئەين» دەپ قارىغانلىقى ئۈچۈندۇر. چۈنكى، ئۇ يەردە شۇ مەنسەپكە مۇئەييەنلىشىپ قالغان ئۇ زاتتىن باشقا ھېچبىر مۇۋاپىق كىشى يوق ئىدى.

بۈگۈنكى كۈندىكى ھۆكۈمەتلەر شۇنىڭغا ئوخشاش، ئەمما ئۇ يەردە ئەمىرلىكنى ئېلىپ بارالايدىغان ۋە ئۇنىڭغا يارايدىغان بىر ئادەم بولسا، ئۇ شۇنى بىلسە ھوقۇقنى تەلەپ قىلماسلىق ئەۋزەل. بۇنىڭ دەلىلى، ئابدۇرراھمان ئىبنى سەمۇرە τ نىڭ يۇقىرىقى ھەدىسىدۇر.

مانا بۇ ئىزاھات ئەمىرلىكنى تەلەپ قىلىشتىن توسۇش توغرىسىدا كەلگەن ھەدىسلەر بىلەن يۇقىرىقى ئايەتنىڭ ئوتتۇرىسىنى بىرلەشتۈرىدۇ.

مۇھەللەب مۇنداق دېدى: ‹ئەمىرلىك ئۇنىڭغا مۇئەييەنلىشىپ قالغان ئادەم ھوقۇق تەلەپ قىلىشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ سىرتىدا›. بۇنى ئىبنى ھەجەر مۇھەللەبتىن نەقىل قىلغان ھەمدە ئۇنىڭغا قوشۇلغان. مۇشۇنىڭغا ئاساسەن، ئايەت ھوقۇق تەلەپ قىلىشتىن توسۇش توغرىسىدا كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ ئومۇمىيلىقىنى خاسلاشتۇرۇپ قويىدۇ.

❸ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇش

يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ مەنسەپ تەلەپ قىلىشى بىزدىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ شەرىئىتىدە دۇرۇس ئىدى. لېكىن، ئۇ بىزنىڭ شەرىئىتىمىزدە مەنسەپ تەلەپ قىلىشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن يۇقىرىقى ھەدىسلەر بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان.

ئىمام قۇرتۇبى ھوقۇق مۇئەييەنلىشىپ قالغان كىشىگە ئۇنى تەلەپ قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىدىن ئىبارەت جاۋابنىڭ 2 ـ نۇقتىسىنى قوللاپ قۇۋۋەتلىدى.[2]

قىزىقارلىق يېرى شۇكى، ئەمىرلىكنى تەلەپ قىلغۇچىلارنى مەسئۇل قىلىشتىن توسۇش توغرۇلۇق ھەدىس بولسىمۇ، بىر قىسىم كىشىلەر ئەمىرگە ئۆزلىرىنى مەسئۇل قىلىش ياكى مال ـ دۆلەتتىن مەلۇم مىقداردا بېرىش شەرتى بىلەنلا ئەگىشىدۇ ۋە ئىتائەت قىلىدۇ. بۇنداق قىلمىشنى سادىر قىلغۇچىغا قاتتىق تەھدىت كەلگەن بولۇپ، بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ثَلاثَةٌ لا يُكَلِّمُهُمُ اللَّهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَلا يُزَكِّيهِمْ وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ رَجُلٌ عَلَى فَضْلِ مَاءٍ بِالطَّرِيقِ يَمْنَعُ مِنْهُ ابْنَ السَّبِيلِ وَرَجُلٌ بَايَعَ إِمَامًا لا يُبَايِعُهُ إِلاَّ لِدُنْيَا إِنْ أَعْطَاهُ مَا

---

[1] سۈرە ساد 35 ـ ئايەت

[2] «تەفسىرۇل قۇرتۇبى» 9 ـ جىلد 216 ـ بەت، 15 ـ جىلد 204 ـ بەت ۋە «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 125 ـ بەت

يُرِيدُ وَفَى لَهُ وَإِلاَّ لَمْ يَفِ لَهُ وَرَجُلٌ يُبَايِعُ رَجُلا بِسِلْعَةٍ بَعْدَ الْعَصْرِ فَحَلَفَ بِاللَّهِ لَقَدْ أُعْطِيَ بِهَا كَذَا وَكَذَا فَصَدَّقَهُ فَأَخَذَهَا وَلَمْ يُعْطَ بِهَا» «ئۈچ تۈرلۈك ئادەم بولۇپ، الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ ۋە ئۇلارنى پاكلىمايدۇ. ئۇلار دەرتلىك ئازابقا دۇچار بولىدۇ. بىرى، يولدا ئارتۇق سۈيى بار تۇرۇپ، ئۇنى يولۇچىلارغا بەرمىگەن كىشى. يەنە بىرى، بىرەر خەلىپىگە پەقەت دۇنيالىقنى كۆزلەپلا بەيئەت قىلىپ، ئەگەر خەلىپە ئۇ ئادەمگە كۆزلىگەن مال ـ دۇنيادىن بەرسە ۋاپا قىلىدىغان، بەرمىسە ۋاپا قىلمايدىغان كىشى. يەنە بىرى، ناماز ئەسىردىن كېيىن بىر ئادەمگە: ‹مەن بۇ مالنى مۇنچىگە ئالدىم› دەپ ۋەھالەنكى، ئۇنداق ئالمىغان تۇرۇپ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچىپ، ئۆزىگە ئىشەندۈرۈپ مېلىنى ساتقان ئادەم».[1]

## 7. ھوقۇققا تەيىنلەشتە ياشقا رىئايە قىلىش مەسىلىسى

❶ الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[قَالَ كَبِيرُهُمْ أَلَمْ تَعْلَمُوا أَنَّ أَبَاكُمْ قَدْ أَخَذَ عَلَيْكُمْ مَوْثِقًا مِنَ اللَّهِ وَمِنْ قَبْلُ مَا فَرَّطْتُمْ فِي يُوسُفَ] [ئۇلارنىڭ چوڭى ئېيتتى: «ئاتاڭلارنىڭ سىلەردىن قەسەم قىلدۇرۇپ ۋەدە ئالغانلىقىنى ۋە ئىلگىرى يۇسۇف توغرىسىدىكى خاتالىقىڭلارنى بىلمەمسىلەر؟**[2]]

❷ ئەبۇ مەسئۇد ئەلبەدرى τ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤُهُمْ لِكِتَابِ اللَّهِ فَإِنْ كَانُوا فِي الْقِرَاءَةِ سَوَاءً فَأَعْلَمُهُمْ بِالسُّنَّةِ فَإِنْ كَانُوا فِي السُّنَّةِ سَوَاءً فَأَقْدَمُهُمْ هِجْرَةً فَإِنْ كَانُوا فِي الْهِجْرَةِ سَوَاءً فَأَقْدَمُهُمْ سِلْمًا وَلا يَؤُمَّنَّ الرَّجُلُ الرَّجُلَ فِي سُلْطَانِهِ وَلا يَقْعُدْ فِي بَيْتِهِ عَلَى تَكْرِمَتِهِ إِلاَّ بِإِذْنِهِ» «كىشىلەرگە الله نىڭ كىتابىنى ئەڭ ياخشى ئوقۇيدىغىنى ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئۇلار قىرائەتتە باراۋەر بولسا، ئۇلارنىڭ سۈننەتنى كۆپرەك بىلىدىغىنى ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئۇلار سۈننەت ئىلمىدىمۇ باراۋەر بولسا، ھىجرەتتە ئىلگىرىرەكى ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئۇلار ھىجرەتتىمۇ ئوخشاش بولسا، ئىسلامغا بالدۇر كىرگىنى ئىمام بولسۇن. بىر كىشى باشقا بىر كىشىگە ئۇنىڭ ھوقۇق دائىرىسى ئاستىدىكى تەۋەلىكىدە ھەرگىزمۇ ئىمام بولمىسۇن ۋە ئۆي ئىگىسىنىڭ ئۆزىگە خاس ئورنىدا ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز ئولتۇرمىسۇن».[3]

❸ پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «أَرَانِي فِي الْمَنَامِ أَتَسَوَّكُ بِسِوَاكٍ فَجَاءَنِي رَجُلانِ أَحَدُهُمَا أَكْبَرُ مِنَ الآخَرِ فَنَاوَلْتُ السِّوَاكَ الأَصْغَرَ فَقِيلَ لِي كَبِّرْ فَدَفَعْتُهُ إِلَى الأَكْبَرِ مِنْهُمَا» «مەن چۈشۈمدە مىسۋاك ئىشلىتىپ چۈش كۆرۈپتىمەن. چۈشۈمدە قېشىمغا ئىككى ئادەم كەپتۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرسىدىن چوڭ ئىدى. مەن مىسۋاكنى كىچىككىگە سۇنۇپ بەرسەم، ماڭا: ‹چوڭىغا بەرگىن!› دېيىلدى. مەن ئۇنى چوڭىغا بەردىم».[4]

❹ ئابدۇللاھ ئىبنى سەھلى خەيبەردە ئۆلتۈرۈلگەندە، ئۇنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنى قەسەم ئىچكۈزۈش توغرىسىدىكى ھەدىستە مۇنداق كەلگەن:

ئابدۇللاھ ئىبنى سەھلىنىڭ ئۇكىسى مۇھەييىسە ۋە ئاكىسى ھۇۋەييىسە پەيغەمبەر ρ نىڭ ئالدىغا كېلىپ، مۇھەييىسە گەپ قىلماقچى بولغاندا پەيغەمبەر ρ: «كَبِّرْ كَبِّرْ، يُرِيدُ السِّنَّ، فَتَكَلَّمَ حُوَيِّصَةُ، ثُمَّ تَكَلَّمَ

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] سۈرە يۇسۇف 80 ـ ئايەت
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

مُخَيِّصَةُ» «چوڭغا بەر، چوڭغا بەر»، دېدى. پەيغەمبەر ρ بۇنىڭدىن ياشنى ئىرادە قىلاتتى. ھۇۋەييىسە گەپ قىلدى، ئاندىن مۇھەييىسە گەپ قىلدى.[1]

❺ ئەمرى ئىبنى شۇئەيبىنىڭ چوڭ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَيْسَ مِنَّا مَنْ لَمْ يَرْحَمْ صَغِيرَنَا وَيَعْرِفْ شَرَفَ كَبِيرِنَا» «كىچىكلىرىمىزگە شەپقەت قىلمىغان، چوڭلىرىمىزنىڭ ھۆرمىتىنى بىلمىگەن ئادەم بىزدىن ئەمەس».[2]

مېنىڭ بۇ دەلىللەرنى كەلتۈرۈشۈم، مەنسەپكە تەيىنلەشتە تەيىنلەنگۈچىنىڭ يېشىغا كۆڭۈل بۆلۈشنى بايان قىلىش بولۇپ، بىرەر خىزمەتكە نىسبەتەن ئىككى ئادەمنىڭ سالاھىيىتى ئوخشاش بولسا، ئۇ ئىككىسىدىن چوڭىنى تەيىنلەش ئەۋزەل. بۇ ھەقتە مالىك ئىبنى ھۇۋەيرىس پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: «وَلْيَؤُمَّكُمَا أَكْبَرُكُمَا» «ئىككىڭلاردىن چوڭىڭلار ئىمام بولسۇن!».[3] چۈنكى، ئۇ ئىككىسى قىرائەت ۋە پەزىلەتتە باراۋەر ئىدى.

پەيغەمبەر ρ رۇمغا ئەۋەتكەن قوشۇنغا ئۇسامە ئىبنى زەيدنى ئۇنىڭدىن ياشتا، پەزىلەتتە چوڭ، كاتتا ساھابىلەرنىڭ ئۈستىگە ئەمىر قىلىپ تەيىنلىگەندەك، يېشى كىچىكنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەشتە شەرئىي مەنپەئەت بولمىسا، ياشتا چوڭى تەيىنلىنىدۇ.

ئەبۇ مەسئۇد ئەلبەدرى τ نىڭ ھەدىسى نامازنىڭ ئىمامەتچىلىكىگە خاس. «غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ دۇرۇسلۇقى» توغرىسىدا توختىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئۇ ھەدىس دىندىكى پەزىلەتتىن ئاۋۋال تەجرىبە ۋە ئىقتىدارغا رىئايە قىلىنىدىغان ئومۇمىي ھوقۇق ـ مەنسەپلەر توغرىسىدا كەلگەن ئەمەس.

مېنىڭ ئۇنى بۇ يەردە كەلتۈرۈشۈم شۇنى بايان قىلىش ئۈچۈنكى، بىرەر مەنسەپكە نىسبەتەن ئىككى ئادەمنىڭ سالاھىيىتى ئوخشاش بولسا، ئۇ ئىككىسىدىن چوڭى تەيىنلىنىدۇ. مانا بۇ ئەگەشكۈچىلەرنىڭ كۆڭلىنى ياخشى تەسكىن تاپقۇزىدۇ ھەمدە بۇنىڭدا پەيغەمبەر ρ نىڭ سۈننىتىنى تۇتقانلىقنىڭ ساۋابىمۇ بار.

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ پىتنىلەر ھەققىدىكى بابىدا، مۇشۇ مەنىگە ئىشارە قىلىپ «پەيغەمبەر ρ نىڭ ‹ئۇممىتىمنىڭ ھالاكىتى نادان بالىلارنىڭ قولىدا بولىدۇ› دېگەن سۆزى ھەققىدە» دەپ بىر ماۋزۇ ئېچىپ، مۇنۇ ھەدىسنى كەلتۈرگەن:

يەھيا ئىبنى سەئىد مۇنداق دەيدۇ: ‹ماڭا بوۋام خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېگەن ئىدى: مەن ئەبۇ ھۇرەيرە بىلەن پەيغەمبەر ρ نىڭ مەدىنىدىكى مەسجىدىدە ئولتۇراتتىم، بىز بىلەن مەرۋانمۇ بار ئىدى. ئەبۇ ھۇرەيرە مۇنداق دېدى: ئۆز سۆزىدە راستچىل بولغان ۋە راستچىللىقى اللہ تائالا تەرىپىدىن ئىسپاتلانغان پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «هَلَكَةُ أُمَّتِي عَلَى يَدَيْ غِلْمَةٍ مِنْ قُرَيْشٍ» «ئۇممىتىمنىڭ ھالاكىتى قۇرەيشتىن بولغان ئۇششاق بالىلارنىڭ قولىدا بولىدۇ». مەرۋان: ‹اللہ نىڭ لەنىتى ئۇلارغا بولسۇن›، دېدى. ئەبۇ ھۇرەيرە مۇنداق دېدى: ‹ئەگەر مەن ئۇلار پالان ۋە پالان جەمەتنىڭ بالىلىرى دەي دېسەم، ئەلۋەتتە شۇنداق دەيتتىم›.

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى. ئىمام نەۋەۋىي بۇ ھەدىسنى «سەھىھ» دېگەن. تىرمىزىي «ھەسەن، سەھىھ» دېگەن. ئەبۇ داۋۇدنىڭ رىۋايىتىدە: «چوڭلىرىمىزنىڭ ھەققىنى» دەپ كەلگەن.

[3] بۇخارى رىۋايىتى

مەن بۇۋام بىلەن مەرۋاننىڭ بالىلىرى شامغا پادىشاھ بولغان ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ قېشىغا چىقاتتىم. بۇۋام ئۇلارنىڭ يېشى كىچىك بالىلار ئىكەنلىكىنى كۆرگەندە بىزگە: ‹ئېھتىمال مۇشۇلار ئۇممەتنىڭ ھالاكىتى قولىدا بولغان ئۇششاق بالىلاردىن بولۇشى مۇمكىن›، دەيتتى. بىز: ‹سەن ئالىم› دەيتتۇق.

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنى ئىزاھلاپ مۇنداق دېگەن: [ئىبنى ئەسىر مۇنداق دېگەن: ‹بۇ يەردە كىچىك بالىلار دېگىنى، نارەسىدە بالىلار دېمەكچىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ ئۇلارنى كىچىكلىكىگە نىسبەت بەردى›.

بەزىدە «نارەسىدە، كىچىك بالا» دېگەن سۆزلەر كىچىكلىكتىش مەنىسىدىمۇ كېلىدىغان بولۇپ، گەرچە بالاغەتكە يەتكەن بولسىمۇ، ئەقلى، تەدبىرى ۋە دىنى ئاجىز كىشىلەرگە ھەم قوللىنىلغاچقا مېنىڭچە بۇ يەردە مۇشۇ مەنە مەقسەت قىلىنغان، چۈنكى، بەنى ئۇمەييەدىن بولغان خەلىپىلەرنىڭ ئىچىدە بالاغەتكە يەتمەي تۇرۇپ خەلىپە بولغان كىشى يوق ئىدى. شۇنىڭدەك، ئۇلار خىزمەتكە مەسئۇل قىلىپ تەيىنلىگەن كىشىلەرمۇ بالاغەت يېشىدىن تۆۋەن ئەمەس ئىدى، لېكىن كىچىك بالىلاردىن مەقسەت، خەلىپىلىككە تەيىنلەنگەن، ئۇلار سەۋەبلىك پاساتچىلىق يۈز بەرگەن بەزى بالىلار بولۇشى، شۇڭا «نارەسىدە، كىچىك بالا» دېگەن نىسبەت ئۇلارغا بېرىلگەن بولۇشى مۇمكىن، ئەمما بۇنىڭدىنمۇ ئومۇمىراق مەنىنى ئالسا ئەۋزەل.

(ئىبنى ھەجەر يەنە مۇنداق دەيدۇ:) ئىبنى ئەبۇ شەيبىنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق كەلگەن: ‹ئەبۇ ھۇرەيرە τ بازاردا مېڭىپ كېتىۋېتىپ مۇنداق دەيتتى: {اللَّهُمَّ لَا تُدْرِكْنِي سَنَةُ سِتِّينَ وَلَا إِمَارَةُ الصِّبْيَانِ} {ئى الله ! مېنى 60 ـ يىلى تاپمىسۇن ۋە نارەسىدە بالىلارنىڭ ئەمىرلىكى تاپمىسۇن}›.

بۇنىڭدا شۇنىڭغا ئىشارەت باركى، ئۇ ئۇششاق بالىلارنىڭ دەسلىۋى 60 ـ يىللاردا بولغان. شۇنىڭدەك، يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيەمۇ 60 ـ يىللىرى خەلىپە بولغان.

(ئىبنى ھەجەر سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ:) ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ «60 ـ يىلنىڭ بېشى ۋە ئۇششاق بالىلارنىڭ ئەمىرلىكى» دېگەن سۆزى دالالەت قىلغاندەك، ئۇلارنىڭ ئەۋۋىلى يەزىد ئىدى. چۈنكى، يەزىد كۆپىنچە ياشانغانلارنى چوڭ شەھەرلەرنىڭ ئەمىرلىكىدىن ئېلىپ تاشلاپ، ئورنىغا ئۆزىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىدىن بولغان كىچىك بالىلارنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلىگەن ئىدى].[1]

بۇ ھەدىستە يېشى كىچىكلەرنى ئەمىر قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش بار. ئىمام بۇخارىنىڭ بۇ ھەدىسنى پىتنىلەر ھەققىدىكى بابتا كەلتۈرۈشى شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، كىچىك بالىلارنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەش پىتنىنىڭ كېلىپ چىقىش سەۋەبلىرىدىن بىرى. چۈنكى، ئۇلاردا تەنتەكلىك، يېنىكلىك، چوڭقۇر ئويلىماسلىق، سەۋىيەسىزلىك، تەجرىبىسىزلىك، ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىگە قارىماسلىقتەك ئىللەتلەر مەۋجۇت.

بۇ ھەدىستە يۇقىرىدا تەپسىلىي توختالغىنىمىزدەك، كىچىك بالىلارنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنى شەرئىي مەنپەئەت لازىم تۇتمىسىلا، چوڭلار ۋە قېرىلارنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ لازىملىقى بار.

## 8. ئەمىر خىزمەتكە تەيىنلىگەن ئەمەلدارلاردىن ھېساب ئېلىپ تۇرۇشى لازىم

بۇنىڭ دەلىلى، ئەبۇ ھۇمەيد ئەسسائىدى τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ ئىبنى لۇتبىيىنى بەنىي سۇلەيم قەبىلىسىنىڭ سەدىقىلىرىنى يىغىشقا مەسئۇل قىلدى. كېيىن پەيغەمبەر ρ ئۇنىڭدىن ھېساب ئالغاندا، ئۇ: ‹بۇ سىلەر ئۈچۈن، بۇ ماڭا قىلىنغان ھەدىيە›، دېدى. پەيغەمبەر ρ

مۇنداق دېدى: «فَهَلاَّ جَلَسْتَ فِي بَيْتِ أَبِيكَ وَبَيْتِ أُمِّكَ حَتَّى تَأْتِيَكَ هَدِيَّتُكَ إِنْ كُنْتَ صَادِقًا؟» «ئەگەر گېپىڭ راست بولىدىغان بولسا، نېمىشقا ئاتا-ئاناڭنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرساڭ ساڭا ھەدىيە كەلمەيدۇ؟!» ئاندىن پەيغەمبەر ρ ئورنىدىن تۇرۇپ كىشىلەرگە خۇتبە ئوقۇپ، الله قا ھەمدۇ-سانا يوللاپ مۇنداق دېدى: «أَمَّا بَعْدُ فَإِنِّي أَسْتَعْمِلُ رِجَالا مِنْكُمْ عَلَى أُمُورٍ مِمَّا وَلاَّنِي اللَّهُ فَيَأْتِي أَحَدُكُمْ فَيَقُولُ هَذَا لَكُمْ وَهَذِهِ هَدِيَّةٌ أُهْدِيَتْ لِي فَهَلاَّ جَلَسَ فِي بَيْتِ أَبِيهِ وَبَيْتِ أُمِّهِ حَتَّى تَأْتِيَهُ هَدِيَّتُهُ إِنْ كَانَ صَادِقًا فَوَاللَّهِ لا يَأْخُذُ أَحَدُكُمْ مِنْهَا شَيْئًا» قَالَ هِشَامٌ «بِغَيْرِ حَقِّهِ إِلاَّ جَاءَ اللَّهَ يَحْمِلُهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ أَلا فَلأَعْرِفَنَّ مَا جَاءَ اللَّهَ رَجُلٌ بِبَعِيرٍ لَهُ رُغَاءٌ أَوْ بِبَقَرَةٍ لَهَا خُوَارٌ أَوْ شَاةٍ تَيْعَرُ» ثُمَّ رَفَعَ يَدَيْهِ حَتَّى رَأَيْتُ بَيَاضَ إِبْطَيْهِ «أَلا هَلْ بَلَّغْتُ؟» «مەن ئىچىڭلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى الله مېنى ئىگە قىلغان بىر قىسىم ئىشلارغا مەسئۇل قىلسام، سىلەرنىڭ بىرىڭلار كېلىپ: ‹بۇ سىلەر ئۈچۈن، بۇ ماڭا قىلىنغان ھەدىيە›، دەيدۇ. ئەگەر گېپى راست بولىدىغان بولسا، نېمىشقا ئاتا-ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرسا ئۇنىڭغا ھەدىيە كەلمەيدۇ؟! الله بىلەن قەسەمكى، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۇ سەدىقىدىن ھېچنەرسىنى ئالمىسۇن». ھىشامنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: «ئۇ سەدىقىدىن ھېچنەرسىنى ناھەق ئالمىسۇن، ئەگەر ناھەق ئالىدىغان بولسا، ئۇ كىشى الله نىڭ دەرگاھىغا قىيامەت كۈنى شۇ ئالغان نەرسىنى كۆتۈرگەن ھالدا كېلىدۇ. ئاگاھ بولۇڭلار! ئەلۋەتتە بىلىمەنكى، بىر ئادەمنىڭ الله نىڭ دەرگاھىغا ئېلىپ كەلگەن نەرسىسى بوقىرغان تۆگىنىڭ، مۆرىگەن كالىنىڭ ياكى مەرىگەن قوينىڭ باراۋىرىدە بولىدۇ». ئاندىن پەيغەمبەر ρ ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ: «ئاگاھ بولۇڭلار! يەتكۈزدۇممۇ؟» دېدى. ھەتتاكى مەن ئۇ زاتنىڭ ئىككى قولتۇقىنىڭ ئاقلىقىنى كۆرگەن ئىدىم.[2]

ھەدىس شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى ئەمىر ئەمەلدارلىرىدىن ھېساب ئېلىشى ۋە ئۇلارنىڭ ھەزەر ئەيلىشى ئۈچۈن خاتالىقلىرىنى كۆرسىتىپ بېرىشى لازىم. باشقىلارنىڭ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئۇنىڭ خاتالىقىنى ئاشكارا قىلىشى دۇرۇس.

يەنە ئۇ ھەدىستە ئىبنى ھەجەرنىڭ دېگىنىدەك: [خاتالىق سادىر قىلغۇچىغا كايىشنىڭ ھەم ئەمىرلىك، پادىشاھلىق ۋە ئامانەتدارلىققا ئائىت ئىشلاردا ئەۋزەل كىشى بار تۇرۇپ، غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ دۇرۇسلۇقى بار].[3]

ئۇنىڭ «غەيرى ئەۋزەل كىشىنى مەسئۇل قىلىپ تەيىنلەشنىڭ دۇرۇسلۇقى بار» دېيىشى شۇنىڭ ئۈچۈنكى، پەيغەمبەر ρ ئىبنى لۇتبىيىنى ساھابىلەرنىڭ چوڭلىرى بار تۇرۇپ مەسئۇل قىلدى. ئۇ مەشھۇر ساھابىلەردىن ئەمەس ئىدى.

يەنە شۇنىڭدەك، ئۆمەر τ نىڭ قول ئاستىدىكى ئەمەلدارلاردىن ھېساب ئالغانلىقى ۋە ئۇ زاتنىڭ خالىد ئىبنى ۋەلىد، سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس، ئەمرى ئىبنى ئاس، ئەبۇ ھۇرەيرە ۋە ئۇلاردىن باشقىلارغا بولغان مەۋقەسىگە مۇراجىئەت قىلىشقا بولىدۇ. چۈنكى، ئۆمەر τ ئۇلارنىڭ بەزىسىنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلىغان، يەنە بەزىسىنىڭ مال-مۈلۈكلىرىنى يېرىمىدىن بۆلگەن، يەنە بەزىسىگە قاتتىق كايىغان. الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!

مانا بۇ ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى ئىچىدىكى تۆتىنچى مەجبۇرىيەت توغرىسىدا دېمەكچى بولغان سۆزلىرىمىزنىڭ ئاخىرى.

---

[1] «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 9- بەتتىن 10- بەتكىچە
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 167- بەت

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ بەشىنچىسى ــ قول ئاستىدىكى كىشىلەرگە مېھرىبان بولۇش ۋە بارلىق ئىشلاردا تەمكىن بولۇش

تۆۋەندىكىلەر بۇنىڭ دەلىلى:

❶ الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى: **[فَبِمَا رَحْمَةٍ مِنَ اللَّهِ لِنْتَ لَهُمْ وَلَوْ كُنْتَ فَظًّا غَلِيظَ الْقَلْبِ لَانْفَضُّوا مِنْ حَوْلِكَ]** **[الله نىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ. ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى]**.[1]

❷ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنۇ ھەدىسى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «اللَّهُمَّ مَنْ وَلِيَ مِنْ أَمْرِ أُمَّتِي شَيْئًا فَشَقَّ عَلَيْهِمْ فَاشْقُقْ عَلَيْهِ وَمَنْ وَلِيَ مِنْ أَمْرِ أُمَّتِي شَيْئًا فَرَفَقَ بِهِمْ فَارْفُقْ بِهِ» «ئى الله ! كىمكى ئۈممىتىمنىڭ بىرەر ئىشىغا ئىگە بولۇپ، ئۇلارغا جاپا سالسا، سەنمۇ ئۇنىڭغا جاپا سالغايسەن. كىمكى مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ بىرەر ئىشىغا ئىگە بولۇپ، ئۇلارغا مېھرىبانلىق قىلسا، سەنمۇ ئۇنىڭغا مېھرىبان بولغايسەن».[2]

❸ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: «مَا خُيِّرَ رَسُولُ اللَّهِ ρ بَيْنَ أَمْرَيْنِ قَطُّ إِلَّا أَخَذَ أَيْسَرَهُمَا مَا لَمْ يَكُنْ إِثْمًا فَإِنْ كَانَ إِثْمًا كَانَ أَبْعَدَ النَّاسِ مِنْهُ وَمَا انْتَقَمَ رَسُولُ اللَّهِ ρ لِنَفْسِهِ فِي شَيْءٍ قَطُّ إِلَّا أَنْ تُنْتَهَكَ حُرْمَةُ اللَّهِ فَيَنْتَقِمَ بِهَا لِلَّهِ» «پەيغەمبەر ρ گە ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى تاللاش ئىختىيارى بېرىلسە، ئەگەر گۇناھ بولمىسىلا ئاسانراقىنى تاللايتتى. ئەگەر گۇناھ بولىدىغان بولسا، پەيغەمبەر ρ كىشىلەرنىڭ ئىچىدە گۇناھتىن ئەڭ يىراق تۇرىدىغىنى ئىدى. پەيغەمبەر ρ ھەرگىزمۇ بىرەر ئىشتا ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئالمايتتى، پەقەت الله نىڭ ھۆرمىتى ھاقارەتلەنگەندە الله ئۈچۈن ئىنتىقام ئالاتتى».[3]

❹ ھەسەنۇل بەسرى رەھىمەھۇللاھدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرىدىن بولغان ئائىز ئىبنى ئەمرى τ ئىراقنىڭ ۋالىيسى ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى زىياد ۋاقتىدا ئۇنىڭ ئالدىغا كىرىپ مۇنداق دېدى: ئى ئوغلۇم! مەن رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «إِنَّ شَرَّ الرِّعَاءِ الْحُطَمَةُ» فَإِيَّاكَ أَنْ تَكُونَ مِنْهُمْ «ھەقىقەتەن پادىچىلارنىڭ (يەنى مەسئۇللارنىڭ) ئەڭ يامىنى تاش يۈرەك زالىملاردۇر». سەن شۇنداقلاردىن بولۇپ قېلىشتىن ساقلانغىن![4]

❺ پەيغەمبەر ρ ئەشەج ئابدۇلقەيسكە مۇنداق دېگەن: «إِنَّ فِيكَ خَصْلَتَيْنِ يُحِبُّهُمَا اللَّهُ الْحِلْمُ وَالأَنَاةُ» «سەندە ھەقىقەتەن الله ياخشى كۆرىدىغان مېھرىبانلىق ۋە تەمكىنلىكتىن ئىبارەت ئىككى خىسلەت بار ئىكەن».[5]

❻ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇنداق دېگەن: {وما يَمْنَعُنِي أَنْ أُؤَمِّرَ سَلِيطَ بنِ قَيْسٍ إلا سرعَتُهُ إِلَى الْحَرْبِ، فَإِنَّ الْحَرْبَ لَا يَصْلُحُهَا إِلَّا الرَّجُلُ المكِيثُ} {مېنىڭ سەلىت ئىبنى قەيسنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىشىمنى، پەقەت ئۇنىڭ جەڭگە ئالدىراڭغۇلۇقى توسۇپ قويدى، چۈنكى، جەڭگە ئېغىر-بېسىق ئادەملا يارايدۇ}.[1]

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 159- ئايەت
[2] مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] مۇسلىم رىۋايىتى

تۆۋەندىكىلەر ھەم بۇنىڭ ئاستىغا كىرىپ كېتىدۇ:

① ئەمىر قول ئاستىدىكى ئەزالارنىڭ قابىلىيىتىنى بىلىپ تۇرۇشى، ئۇلارنىڭ بىرەرىنى روھى، ئەقلى ياكى جىسمانىي جەھەتتىن كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا مەجبۇرلىماسلىقى لازىم. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرى: [لا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلاَّ وُسْعَهَا] [الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ].[2]، [فَاتَّقُوا اللَّهَ مَا اسْتَطَعْتُمْ] [تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە الله قا تەقۋادارلىق قىلىڭلار].[3] شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنى قابىلىيەتلىرىگە يارىشا ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش لازىم.

② ئەمىر يېڭى ئوقۇغۇچىلارنى كونا ئوقۇغۇچىلار بىلەن بىرگە قويماستىن، بەلكى ئىككىسىنىڭ ھەربىرىگە ئالاھىدە مەشىق ئۇيۇشتۇرۇشى لازىم. ھەتتاكى، يېڭى كەلگۈچىلەر كونىلار بىلەن ئورتاق مەشىق قىلىشقا لايىق بولۇشى ئۈچۈن مەشىقنى بىرنەچچە سەۋىيىدە قىلىسىمۇ بولىدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: «أَنْزِلُوا النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ» «كىشىلەرنى ئۆز ئورۇنلىرىغا قويۇڭلار».[4] بۇ ئەمەلىي ۋە نەزەرىيە دەرسلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، شۇڭا بۇنداق قىلىش كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ ئەقلى ـ قابىلىيىتىگە يارىشا سۆزلەش ئۇسلۇبلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ. بۇ ھەقتە ئىبنى مەسئۇد τ مۇنداق دېگەن: {مَا أَنْتَ مُحَدِّثًا قَوْمًا حَدِيثًا لَا تَبْلُغُهُ عُقُولُهُمْ إِلَّا كَانَ لِبَعْضِهِمْ فِتْنَةً} {سەن كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ ئەقىللىرى يەتمەيدىغان بىر سۆزنى دېيدىغان بولساڭ، ئۇ سۆز ئۇلارنىڭ بەزىسىگە پىتنە بولىدۇ}.[5]

بۇنىڭ ھەممىسى مېھرىبانلىقنىڭ ئاستىغا كىرىپ كېتىدۇ.

③ ئەمىر قول ئاستىدىكى كىشىلەرگە مەشىق، تەلىم ـ تەربىيە ۋە تۇرمۇش قاتارلىق ئىشلاردا گۇناھ بولمىسىلا، ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشكە ئادەتلىنىشى لازىم. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يَسِّرُوا وَلَا تُعَسِّرُوا وَبَشِّرُوا وَلَا تُنَفِّرُوا» «ئاسانلاشتۇرۇڭلار، قىيىنلاشتۇرماڭلار. بېشارەت بېرىڭلار، ئۈركىتىۋەتمەڭلار!»[6]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئىسلامغا يېقىنلاشقان كىشىنى ئۈلپەتلەندۈرۈش ئۈچۈن باشتىلا ئۇنىڭغا قاتتىقلىق قىلماسلىق لازىم. گۇناھ ـ مەئسىيەتلەردىن توسۇشمۇ ئۇنى سادىر قىلغۇچىنىڭ قوبۇل قىلىشى ئۈچۈن، يۇمشاقلىق بىلەن ئېلىپ بېرىلىشى لازىم. شۇنىڭدەك، ئىلىم ئۆگىتىشمۇ تەدرىجىي ئۆرلەش بىلەن بولۇشى لازىم. چۈنكى، بىرنەرسە بېشىدا ئاسان بولسا، ئۇنى باشلىغان كىشىگە ياخشى كۆرۈلىدۇ ۋە ئۇنى ئاسانلا قوبۇل قىلىدۇ، ئاخىرقى ھېسابتا يەنىمۇ كۆپ بىلىملەرنى ئىگەللەيدۇ. ئۇنىڭ قارشىسىنى قىلىش ئەكسىچە ئۈنۈم بېرىدۇ. الله ياخشى بىلگۈچىدۇر].[7]

④ شاگىرتلارنىڭ ھەممىسى ئاساسىي پەنلەردىن مەلۇم دەرىجىدە ئىگەللەپ بولغاندىن كېيىن، ئەمىر ھەربىر شاگىرتقا ھەر خىل جەڭ ئىلىملىرىدىن ئۇنىڭ ياخشى كۆرگەنلىرىنى ئۆگىتىشى لازىم.

ئىبنى ھەجەر ئۆزىنىڭ ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى τ نىڭ: «كَانَ النَّاسُ يَسْأَلُونَ رَسُولَ اللَّهِ ρ عَنْ الْخَيْرِ وَكُنْتُ أَسْأَلُهُ عَنْ الشَّرِّ مَخَافَةَ أَنْ يُدْرِكَنِي ...» «كىشىلەر پەيغەمبەر ρ دىن ياخشىلىق توغرىسىدا سورىشاتتى. مەن

---

[1] ئۇنى ئىبنۇ ئابدۇرەببى «ئەقدۇل فەرىيد»تە زىكرى قىلدى
[2] سۈرە بەقەرە 286 ـ ئايەت
[3] سۈرە تەغابۇن 16 ـ ئايەت
[4] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى
[5] مۇسلىم رىۋايىتى
[6] بۇخارى رىۋايىتى
[7] «فەتھۇل بارى» 1 ـ جىلد 163 ـ بەت

بولسام، يامانلىققا يولۇقۇپ قېلىشتىن قورقۇپ يامانلىق توغرىسىدا سورايتتىم ...»[1] دېگەن ھەدىسىگە بەرگەن شەرھىسىدە بۇنىڭغا ئىشارە قىلىپ مۇنداق دېگەن: [ئىبنى ئەبۇ جەمرە مۇنداق دەيدۇ: اللہ تائالانىڭ بەندىلەرنىڭ ھەربىرىنى ئۆزى خالىغانچە ئوخشىمىغان مىجەز-خاراكتېر بىلەن ياراتقانلىقىدا اللہ نىڭ ھېكمىتىنىڭ بارلىقى، شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپ ساھابىلەرگە ياخشىلىقنىڭ يوللىرىنى بىلىپ شۇنى باشقىلارغا يەتكۈزسۇن ئۈچۈن، ئۇنىڭ يوللىرىنى سوراشنى ياخشى كۆرسەتكەنلىكى، ھۇزەيفە τ غا بولسا، ئۇ زاتنىڭ يامانلىقتىن يىراق بولۇشى ۋە اللہ تائالا نىجاتلىقنى ئىرادە قىلغان كىشىدىن ئۇنى چېكىندۈرۈشكە سەۋەب بولۇشى ئۈچۈن، ئۇنىڭغا يامانلىق توغرۇلۇق سوراشنى ياخشى كۆرسەتكەنلىكىنى، يەنە بۇ ھەدىستىن پەيغەمبەر ρ نىڭ كۆكسى-قارنىنىڭ كەڭلىكى ۋە ئۇ زاتنىڭ ھەرقانداق سوئال سورىغان كىشىگە مۇناسىپ جاۋاب بېرىشى ئۈچۈن بارلىق ھېكمەتلەرنىڭ يوللىرىنى بىلىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

يەنە ئۇ ھەدىستىن شۇنىمۇ بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، بىر ئادەم بىر خىل بىلىمنى ياخشى كۆرسە، ئۇ ئادەم ئۇ بىلىمنى ئىگەللەشتە باشقىلاردىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھۇزەيفە τ باشقىلار بىلمەيدىغان سىر ئىگىسى بولغان ئىدى. ھەتتاكى، ئۇ مۇناپىقلارنىڭ ئىسىملىرىنى بىلىشكە يەنە كەلگۈسى نۇرغۇن ئىشلارنى بىلىشكە خاس قىلىنغان ئىدى.

ئۇ ھەدىستىن يەنە مۇباھ بولغان ئىلىملەرنىڭ ئىچىدە «شاگىرتنىڭ ئۇنىڭغا مايىللىقى بار» دەپ قارالغان ئىلىمنى ئۇنىڭ تېز چۈشىنىپ ئەمەل قىلىشى ئۈچۈن، شۇ ئىلىمنى ئۆگىتىش، ئىلىم ئۆگىتىشنىڭ ئەدەبلىرىدىن ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ›].[2]

بۇ مەسىلىگە يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ: «كُلٌّ مُيَسَّرٌ لِمَا خُلِقَ لَهُ» «ھەربىر ئىنسان ئۆزى يارىتىلغان نەرسىگە مۇيەسسەر قىلىنغۇچىدۇر»[3] دېگەن سۆزى بىلەنمۇ دەلىل كەلتۈرۈشكە بولىدۇ.

⑤ ئەمىر كۈندىلىك مەشىققە ئازراق ئىستىراھەت ۋاقتى ئاجرىتىشى لازىم ھەمدە ھەپتىدە بىر كۈننى ئىستىراھەت ۋاقتى قىلىپ بېكىتىشى لازىم.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس τ غا قىلغان ۋەسىيەتلىرىدە مۇنداق دېگەن: {وَتَرَفَّق بِالْمُسْلِمِينَ فِي سَيْرِهِمْ، ولا تُجَشِّمْهُمْ سَيْرًا يُتْعِبُهُمْ، ولا تُقَصِّرْبِهِمْ عِنْد مَنْزِلٍ يُرفَقُ بِهِمْ حَتَّى يَبْلُغُوا عَدُوَّهُمْ وَالسَّفَرُ لَمْ يُنْقِصْ قُوَّتَهُمْ، فَإِنَّهُمْ سَائِرُونَ إِلَى عَدُوٍّ مُقِيمٍ، حَامِي الْأَنْفُسِ وَالْكُرَاعِ، وَأَقِمْ بِمَنْ مَعَكَ فِي كُلِّ جُمُعَةٍ يَوْمًا وَلَيْلَةً، حَتَّى تَكُونَ لَهُمْ رَاحَةٌ يُحْيُون فِيهَا أَنْفُسَهُمْ، ويَرُمُّونَ أَسْلِحَتَهُمْ وأَمتِعَتَهُمْ} {مۇسۇلمانلارغا ئۇلارنىڭ سەپىرىدە مېھرىبان بول! ئۇلارنى چارچىتىدىغان سەپەرگە زورلىما! بىر جايغا چۈشكەندە دۈشمىنىڭگە يېتىپ بارغۇچىلىك ئۇلارغا مېھرىبانلىق قىلىشقا سەل قارىمىساڭ، سەپەر ئۇلارنىڭ كۈچىنى خورىتىۋەتمەيدۇ، چۈنكى، ئۇلار جان ۋەماللىرىنى قوغداۋاتقان مۇقىم دۈشمەنىنىڭ قېشىغا مېڭىۋاتقان كىشىلەردۇر. سەن قول ئاستىڭدىكى كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ دەم ئېلىۋېلىشى، قورال-ياراقلىرىنى رېمونت قىلىۋېلىشى ۋە نەرسە-كېرەكلىرىنى ئوڭشىۋېلىشى ئۈچۈن ھەر جۈمەدە بىر كېچە-كۈندۈزنى ئاجراتقىن}.[4]

⑥ ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنى مەشىقلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى تاللاش ئۆز ئەسكەرلىرىنى سىنىغاندەك، ئېغىر مەشىقلەر بىلەن سىناش ھوقۇقى بار. مەن شۇنىڭغا ئاگاھلاندۇرۇپ

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 37- بەت
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] ئىبنۇ ئابدۇرەببىنىڭ «ئەقدۇل فەرىد» ناملىق كىتابى

ئۆتمەكچىمەنكى، مېھرىبانلىق دېگەنلىك، مۇشەققەتنى ئەمەس، بەلكى قاتتىقچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىشتۇر.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [فَلَمَّا فَصَلَ طَالُوتُ بِالْجُنُودِ قَالَ إِنَّ اللَّهَ مُبْتَلِيكُمْ بِنَهَرٍ فَمَنْ شَرِبَ مِنْهُ فَلَيْسَ مِنِّي وَمَنْ لَمْ يَطْعَمْهُ فَإِنَّهُ مِنِّي إِلاَّ مَنْ اغْتَرَفَ غُرْفَةً بِيَدِهِ] [تالۇت ئەسكەرلىرى بىلەن (بەيتۇلمۇقەددەستىن) ئايرىلغان چاغدا: «الله سىلەرنى بىر دەريا بىلەن سىنايدۇ، كىمكى ئۇنىڭدىن ئىچىدىكەن، ئۇ ماڭا تەۋە ئەمەس. كىمكى دەريا سۈيىنى تېتىمايدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ماڭا تەۋەدۇر. ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقنى بىر ئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ)» دېدى].[1]

بولۇپمۇ، ئېغىر مەشىقلەرگە سېلىشتىكى ئاساسىي مەقسەت، ئوقۇغۇچىلارنى جەڭ ماھارەتلىرى جەھەتتە سەۋىيىگە ئايرىش بولسا، بۇ تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ.

⑦ ئەمىر ئۆزى ئىمام بولسۇن ياكى ئورۇنباسارى ئىمام بولسۇن نامازنى يەڭگىل ئوقۇپ بېرىش مېھرىبانلىقنىڭ جۈملىسىدىندۇر. بولۇپمۇ، قىيىن مەشىقلەردىن كېيىن تېخىمۇ شۇنداق. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا صَلَّى أَحَدُكُمْ لِلنَّاسِ فَلْيُخَفِّفْ فَإِنَّ مِنْهُمُ الضَّعِيفَ وَالسَّقِيمَ وَالْكَبِيرَ وَإِذَا صَلَّى أَحَدُكُمْ لِنَفْسِهِ فَلْيُطَوِّلْ مَا شَاءَ» «سىلەرنىڭ بىرىڭلار كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەرسە، يەڭگىل ئوقۇسۇن! چۈنكى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاجىز، كېسەل ۋە ياشانغان ئادەملەر بولىدۇ. ئۆزۈڭلار يالغۇز ناماز ئوقۇغاندا خالىغىنىڭلارچە ئۇزۇن ئوقۇساڭلار بولىۋېرىدۇ».[2]

ئەبۇ مەسئۇد τ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! مەن پالانچىنىڭ بىزگە بامدات نامىزىنى ئۇزۇن ئوقۇپ بەرگەنلىكى تۈپەيلى، ئۇ نامازغا چىقالمايمەن›، دېدى. پەيغەمبەر ρ غەزەپلەندى. مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ شۇ كۈندىكىدەك قاتتىق غەزەپلەنگەنلىكىنى كۆرمىگەن ئىدىم. ئاندىن پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّ مِنْكُمْ مُنَفِّرِينَ فَمَنْ أَمَّ النَّاسَ فَلْيَتَجَوَّزْ فَإِنَّ خَلْفَهُ الضَّعِيفَ وَالْكَبِيرَ وَذَا الْحَاجَةِ» «خالايىق! ئىچىڭلاردا كىشىلەرنى نەپرەتلەندۈرگۈچىلەر بار ئىكەن. كىمكى كىشىلەرگە ئىمام بولسا يەڭگىل ئوقۇسۇن! چۈنكى، ئۇنىڭ ئارقىسىدا ئاجىز، ياشانغان ۋە ھاجەتمەنلەر بولىدۇ».[3]

جابىر τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇئاز ئىبنى جەبەل τ غا مۇنداق دېگەن: «أَفَتَّانٌ أَنْتَ (ثَلاَثَ مَرَّاتٍ)، فَلَوْلاَ صَلَّيْتَ بِسَبِّحِ اسْمَ رَبِّكَ وَالشَّمْسِ وَضُحَاهَا وَاللَّيْلِ إِذَا يَغْشَى فَإِنَّهُ يُصَلِّي وَرَاءَكَ الْكَبِيرُ وَالضَّعِيفُ وَذُو الْحَاجَةِ» «سەن كىشىلەرنى دىندىن نەپرەتلەندۈرمەكچىمۇ؟!»، دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى ۋە: «نېمىشقا [سَبِّحِ اسْمَ رَبِّكَ]، [وَالشَّمْسِ وَضُحَاهَا]، [وَاللَّيْلِ إِذَا يَغْشَى] قاتارلىق سۈرىلەر بىلەن ناماز ئوقۇپ بەرمەيسەن!!؟ چۈنكى، ئارقاڭدا ياشانغان، ئاجىز ۋە ھاجەتمەن كىشىلەر ناماز ئوقۇيدىغان تۇرسا»، دېدى.

مۇئاز τ خۇپتەن نامىزىدا بەقەرە سۈرىسىنى ئوقۇغان، بىر ئادەم ئۇنى تاشلاپ قايتىپ كېتىپ پەيغەمبەر ρ گە شىكايەت قىلغان.[1]

⑧ ئەگەر قول ئاستىدىكىلەرنىڭ بىرى ئۇنى غەزەپلەندۈرسە ئۆزىنى چىڭ تۇتۇۋېلىشمۇ مېھرىبانلىق ۋە تەمكىنلىكنىڭ ئاستىغا كىرىپ كېتىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَيْسَ الشَّدِيدُ بِالصُّرَعَةِ

[1] سۈرە بەقەرە 249 ـ ئايەت
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] بۇخارى رىۋايىتى

إِنَّمَا الشَّدِيدُ الَّذِي يَمْلِكُ نَفْسَهُ عِنْدَ الْغَضَبِ» «چېلىشقاندا يەڭگەن باتۇر ئەمەس، ئاچچىقى كەلگەندە ئۆزىنى بېسىۋالغان ئادەم ھەقىقىي باتۇردۇر».[2]

تەمكىنلىك، پەقەت ئاچچىقى كەلگەندىلا ئاشكارا بولىدىغان ئەخلاق. ئەمىر ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن ئاچچىقلانماسلىقتا ئۈلگە بولۇشى لازىم. ئەگەر ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىگە ياتىدىغان ئىرسىگە غەزەپلەنسە، غەزەپلەنگەن ھالەتتە يامانلىق قىلغۇچىغا قارىتا ھېچقانداق بىر تەزىر جازاسىنى ئىجرا قىلماستىن، بەلكى كۆڭلى ئارامىغا چۈشكەنچىلىك توختاپ تۇرۇشى لازىم.

ئەبۇ بەكرى τ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «لا يَحْكُمْ أَحَدٌ بَيْنَ اثْنَيْنِ وَهُوَ غَضْبَانُ» «بىراۋ غەزەپلەنگەن ھالەتتە ئىككى كىشى ئارىسىدا ھۆكۈم قىلمىسۇن!»[3]

⑨ ئىغىر-بېسىقلىق ۋە تەمكىنلىككە بولغان ئېھتىياج، ئەمىر ئويلاپ باقمىغان ئىش ياكى ھادىسىگە دۇچ كەلگەن چاغدا ئاشكارا بولىدۇ. ئەگەر ئەمىر ئەنسىرەپ، ھودۇقۇپ قالسا، ئۇ ۋە ئۇنىڭ قول ئاستىدىكى كىشىلەرنىڭ ئىشى بۇزۇلىدۇ. ئەگەر سالماق بولۇپ پىكىر يۈرگۈزسە، الله نىڭ ئىزنى بىلەن مۇۋەپپەقىيەت قازىنىدۇ. ئەگەر شۇ ئەسنادا كېڭەش ئېلىپ بېرىشقا ۋاقىت يار بەرسە، ئەمىر تەجرىبىلىك كىشىلەر بىلەن مەسلىھەتلىشىۋېلىشى لازىم. پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇھۇد، ھۇدەيبىيە، ھۇنەين قاتارلىق جەڭلەردىكى تۇتقان مەيدانى؛ ئەبۇ بەكرى τ نىڭ پەيغەمبەر ρ ۋاپات بولۇپ ئەرەبلەر مۇرتەد بولغان ۋاقىتتىكى تۇتقان پوزىتسىيىسى؛ مۇئتە ۋە يەرمۇك كۈنىسى خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىڭ رۇملۇقلارغا قارشى مۇناسىپ ھالدا مۇسۇلمانلار قوشۇنىنىڭ سەپەرۋەرلىكىنى بىرنەچچە بۆلەككە ئايرىپ ئۆزگەرتكەن چاغدىكى ھالىتى ۋە ئۆمەر τ نىڭ جەڭ بولۇۋاتقان ۋاقىتتا خالىد τ غا يازغان ئەبۇ بەكرى τ نىڭ ۋاپات بولغانلىقى، ئۇنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن خالىد τ نى قوماندانلىقتىن ئېلىپ تاشلاپ ئەبۇ ئۇبەيدە τ نى قوماندان قىلغانلىق توغرىسىدىكى خېتىنى، خالىد τ تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن مۇسۇلمانلار كۆچىنىڭ پارچىلىنىپ كەتمەسلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ تاكى ئۇلار غەلىبە قىلغانغا قەدەر، خەتنى يوشۇرغانلىقى قاتارلىق ئەھۋاللاردىن ئىبرەت ئېلىشىمىزغا ھەقىقەتەن ئەرزىيدۇ.[1]

## نەپسىنى پاكلاش ھەققىدە كەلگەن پايدا

بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ:

— سىز كىشىلەردىن ئۇلار يارىتىلغان تەبىئەتنىڭ قارشىسىنى تەلەپ قىلىۋاتىسىز. ماۋۇ بىرىنىڭ تەبىئىتى مۇلايىم، تەمكىن بولسا، يەنە بىرىنىڭ تەبىئىتى ئاچچىقى يامان، ئالدىراڭغۇ بولىدۇ. قانداقمۇ كېيىنكىسىدىن ئۇ يارىتىلغان تەبىئەتنىڭ قارشىسى بىلەن ئەخلاقلىنىشنى تەلەپ قىلىسىز؟!

مەن مۇۋەپپەقىيەتنى الله دىن تىلەپ تۇرۇپ مۇنداق جاۋاب بېرىمەن:

— ماختالغۇچى گۈزەل ئەخلاقلار ۋە بەزى بىر پەزىلەتلەر تەبىئىيدۇر ھەمدە ئۇنىڭ بەزىسى ئۆگىنىش ۋە تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. يەنە شۇنىڭدەك، ئىنسان سۆكۈلگۈچى ناچار ئەخلاقلاردىن تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق ۋە سەۋر قىلىش ئارقىلىق قۇتۇلالايدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» 703-، 704-، 705- ھەدىسلەر
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

مۇنداق دېگەن: [وَنَفْسٍ وَمَا سَوَّاهَا فَأَلْهَمَهَا فُجُورَهَا وَتَقْوَاهَا قَدْ أَفْلَحَ مَنْ زَكَّاهَا وَقَدْ خَابَ مَنْ دَسَّاهَا] [روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى ـ يامانلىقنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى، روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ. نەپسىنى (كۇفرى ۋە پىسقى ـ فۇجۇر بىلەن) كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ].[2]

الله تائالا ئىمتىھان قىلىش ئۈچۈن ھەربىر ئىنسانغا پاسىقلىق بىلەن تەقۋالىقنى جايلاشتۇردى. كىمكى ئۆز نەپسىنى پاسىقلىقتىن قۇتۇلدۇرۇپ، پەزىلەتلەر بىلەن بېزەش ئۈچۈن نەپسى بىلەن جىھاد قىلىدىكەن، ئۇ نىجات تاپقۇچىلارنىڭ قاتارىدىندۇر. ئۇنداق قىلمىسا، زىيان تارتقۇچىلارنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ.

الله تائالا يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دەيدۇ: [قَدْ أَفْلَحَ مَنْ تَزَكَّى وَذَكَرَ اسْمَ رَبِّهِ فَصَلَّى] [(كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) پاك بولغان ئادەم مەقسىتىگە يەتتى. ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ نامىنى ياد ئەتتى، ئاندىن ناماز ئوقۇدى].[3]

ئالقىشلىنىدىغان گۈزەل ئەخلاقلار نۇرغۇن ۋاستىلەر ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈلىدۇ. بىز ئۇ ۋاستىلەرنىڭ ئىچىدىن ئىلىم، تىرىشچانلىق كۆرسىتىش، دۇئا قىلىش، ياخشى ھەمراھ قاتارلىقلارنى تۆۋەندە زىكرى قىلىپ ئۆتىمىز.

❶ ئىلىم

ئىلىمسىزلىك ئىنساندا ئەسلى مەۋجۇد بولغان خۇسۇسىيەت، بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَاللَّهُ أَخْرَجَكُمْ مِنْ بُطُونِ أُمَّهَاتِكُمْ لا تَعْلَمُونَ شَيْئًا وَجَعَلَ لَكُمْ السَّمْعَ وَالْأَبْصَارَ وَالْأَفْئِدَةَ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ] [الله سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قارنىدىن ھېچنەرسىنى بىلمەيدىغان ھالەتتىكى بىلەن چىقاردى، الله سىلەرگە شۈكۈر قىلسۇن دەپ، قۇلاق، كۆز ۋە يۈرەكلەرنى ئاتا قىلدى].[4]

الله تائالانىڭ: [ھېچنەرسىنى بىلمەيدىغان ھالەتتىكى بىلەن چىقاردى] دېگىنى نادانلىقنىڭ ئەسلى مەۋجۇد بولغان خۇسۇسىيەت ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدۇ. شۈبھىسىزكى، ئىنسان شۇنىڭدىن كېيىن نادان قالسا، الله تائالا ئاتا قىلغان ئۈگىنىش ۋاستىلىرىنى زايە قىلىۋەتكەنلىكى ھەمدە پەرز ۋە مۇستەھەب بولغان ئىلىملەرنى تەرك ئەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭغا مالامەت قىلىنىدۇ.

تۆۋەندىكىلەر ئەنە شۇ تىلغا ئېلىنغان ۋاستىلەردۇر:

[وَجَعَلَ لَكُمْ السَّمْعَ وَالأَبْصَارَ وَالأَفْئِدَةَ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ] [الله سىلەرگە شۈكۈر قىلسۇن دەپ، قۇلاق، كۆز ۋە يۈرەكلەرنى ئاتا قىلدى].

مەخلۇقلار بۇ ۋاستىلەردىن پايدىلىنىشتا پەرقلىنىدىغان بولۇپ، كاپىر ئۇ ۋاستىلەردىن پۈتۈنلەي پايدىلىنالمايدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [وَقَالُوا لَوْ كُنَّا نَسْمَعُ أَوْ نَعْقِلُ مَا كُنَّا فِي أَصْحَابِ السَّعِيرِ فَاعْتَرَفُوا بِذَنْبِهِمْ فَسُحْقًا لِأَصْحَابِ السَّعِيرِ] [ئۇلار: «ئەگەر بىز (پەيغەمبەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلىغان ياكى چۈشەنگەن بولساق، ئەھلى دوزاخ قاتارىدا بولماس ئىدۇق»، دەيدۇ. ئۇلار گۇناھىنى تونۇيدۇ. ئەھلى دوزاخ

[1] ئىبنى كەسىرنىڭ «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» ناملىق كىتابى 7 ـ جىلد 12 ـ بەتتىن 16 ـ بەتكىچە
[2] سۈرە شەمس 7 ـ ئايەتتىن 10 ـ ئايەتكىچە
[3] سۈرە ئەئلا 14 ـ ئايەتتىن 15 ـ ئايەتكىچە
[4] سۈرە نەھل 78 ـ ئايەت

الله نىڭ رەھمىتىدىن يىراق بولسۇن!][1]. [وَلَقَدْ ذَرَأْنَا لِجَهَنَّمَ كَثِيرًا مِنَ الْجِنِّ وَالإِنسِ لَهُمْ قُلُوبٌ لا يَفْقَهُونَ بِهَا وَلَهُمْ أَعْيُنٌ لا يُبْصِرُونَ بِهَا وَلَهُمْ آذَانٌ لا يَسْمَعُونَ بِهَا أُوْلَئِكَ كَالأَنْعَامِ بَلْ هُمْ أَضَلُّ أُوْلَئِكَ هُمْ الْغَافِلُونَ] [شەك ـ شۈبھىسىزكى، جىن ۋە ئىنسانلاردىن نۇرغۇنلىرىنى دوزاخقا (يېقىلغۇ بولۇش ئۈچۈن) ياراتتۇق. ئۇلار دىللىرى بولغىنى بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق ھەقنى چۈشەنمەيدۇ. ئۇلار كۆزلىرى بولغان بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق (الله نىڭ قۇدرىتىنىڭ دەلىللىرىنى) كۆرمەيدۇ. ئۇلار قۇلاقلىرى بولغىنى بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق (الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىبرەت ئېلىپ) تىڭشىمايدۇ. ئۇلار گويا ھايۋانغا ئوخشايدۇ، بەلكى ھايۋاندىنمۇ بەتتەر گۇمراھتۇر، ئەنە شۇلار غاپىلدۇر][2].

ئەمما، مۆئمىن ئىماننى قولغا كەلتۈرۈشتە بۇ ۋاستىلەردىن ئۈنۈملۈك پايدىلىنىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [رَبَّنَا إِنَّنَا سَمِعْنَا مُنَادِيًا يُنَادِي لِلإِيمَانِ أَنْ آمِنُوا بِرَبِّكُمْ فَآمَنَّا] [پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر نىدا قىلغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) «رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار» دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق][3]. [فَبَشِّرْ عِبَادِي الَّذِينَ يَسْتَمِعُونَ الْقَوْلَ فَيَتَّبِعُونَ أَحْسَنَهُ] [سۆزگە قۇلاق سېلىپ ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسىغا ئەگىشىدىغانلارغا (يەنى تەقۋادار بەندىلىرىمگە) خۇش خەۋەر بەرگىن][4].

نادانلىق بارچە يامانلىقنىڭ نېگىزى بولۇپ، كۇفرىمۇ ئەنە شۇ قاتاردا. چۈنكى، ئىنسان دېگەن بىلمىگەن نەرسىنىڭ دۈشمىنى.

الله تائالا مۇنداق دېگەن: [بَلْ أَكْثَرُهُمْ لا يَعْلَمُونَ الْحَقَّ فَهُمْ مُعْرِضُونَ] [ئۇلارنىڭ تولىسى ھەقنى ئۇقمايدۇ. ئۇلار (تەۋھىد)تىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەردۇر][5].

ئۇنى ھەل قىلىشنىڭ چارىسى، ئىلىم ئۆگىنىش بولۇپ، سوئال سوراشمۇ شۇ قاتاردا. پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ سۆزى بۇنىڭغا دەلىلدۇر: «يَا أَيُّهَا النَّاسُ تَعَلَّمُوا ، إِنَّمَا الْعِلْمُ بِالتَّعَلُّمِ، وَالْفِقْهُ بِالتَّفَقُّهِ، وَمَنْ يُرِدِ اللَّهُ بِهِ خَيْرًا يُفَقِّهْهُ فِي الدِّينِ» «ئى ئىنسانلار، ئىلىم ئۆگىنىڭلار! شۈبھىسىزكى، ئىلىم، ئۆگىنىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. دىندا ئالىم بولۇش، دىننى ئۆگىنىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. الله بىراۋغا ياخشىلىق قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دىندا ئالىم قىلىدۇ»[6].

الله تائالا ئىلىمنىڭ ئەمەلگە سەۋەبچى ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرۇش ئۈچۈن پەزىلەتلەرگە چاقىرغۇچى نۇرغۇن ئايەتلەرنى [إِنْ كُنتُمْ تَعْلَمُونَ] ۋە [لَوْ كُنتُمْ تَعْلَمُونَ] [ئەگەر بىلىدىغان بولساڭلار] دېگەن سۆزى بىلەن ئاخىرلاشتۇردى.

[1] سۈرە مۇلۇك 10 ـ ئايەتتىن 11 ـ ئايەتكىچە
[2] سۈرە ئەئراف 179 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئال ئىمران 193 ـ ئايەت
[4] سۈرە زۇمەر 17 ـ ئايەتتىن 18 ـ ئايەتكىچە
[5] سۈرە ئەنبىيا 24 ـ ئايەت
[6] تەبەراني رىۋايىتى

پەيغەمبەر ρ نىڭ: «لَوْ تَعْلَمُونَ مَا أَعْلَمُ لَضَحِكْتُمْ قَلِيلا وَلَبَكَيْتُمْ كَثِيرًا» «ئەگەر مەن بىلگەننى سىلەر بىلىدىغان بولساڭلار، ئاز كۈلۈپ، كۆپ يىغلىغان بولاتتىڭلار»[1] دېگەن سۆزىمۇ يۇقىرىقى ئايەتكە ئوخشاشتۇر.

گۈزەل ئەخلاقلارغا ئائىت ئىلىم ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ:

① گۈزەل ئەخلاقلارنىڭ پەزىلىتىنى بىلىش

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْ شَيْءٍ أَثْقَلُ فِي مِيزَانِ الْعَبْدِ الْمُؤْمِنِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مِنْ حُسْنِ الْخُلُقِ» «قىيامەت كۈنى مۇئمىن بەندىنىڭ تارازىسىدا گۈزەل ـ ئەخلاقتىنمۇ ئېغىرراق نەرسە بولمايدۇ».[2]

يەنە مۇنداق دېگەن: «إِنَّ الْمُؤْمِنَ لَيُدْرِكُ بِحُسْنِ خُلُقِهِ دَرَجَةَ الصَّائِمِ الْقَائِمِ» «ھەقىقەتەن مۇئمىن گۈزەل ئەخلاقى بىلەن روزا تۇتقۇچى ۋە قىيامدا تۇرغۇچىنىڭ دەرىجىسىنى تاپىدۇ».[3]

بۇنىڭ ئاستىغا گۈزەل ئەخلاقلارنى ئۆگىنىشكە سەل قارىغان كىشىنىڭ يامان ئاقىۋىتىنى بىلىۋېلىشمۇ كىرىپ كېتىدۇ.

② گۈزەل ئەخلاقلارنىڭ تۈرلىرىنى بىلىش

يەنى رەزىل ئەخلاقلاردىن خالىي بولۇش ۋە گۈزەل ئەدەب ـ ئەخلاقلار بىلەن بېزىلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ نېمىلىكىنى بىلىش. بۇ مەزمۇنلار «سەھىھۇل بۇخارى» ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھەدىس توپلاملىرىنىڭ ئەدەب ـ ئەخلاق ھەققىدىكى بابلىرىدا بايان قىلىنغان.

❷ تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ قولغا كەلتۈرۈش

بۇنىڭ ئۇسۇلى مۇنداق بولىدۇ، مەسىلەن، ئىنسان ئۆز نەپسى تەرەپتىن كەلگەن غەزەپنى تونۇپ، ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش ۋە ئېغىر ـ بېسىقلىقنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئۆز نەپسى بىلەن جىھاد قىلىدۇ، بۇ ئىش ئۇزۇنغىچە ئارقىلىق داۋاملىشىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم بىرىنچى قېتىم ئاچچىقىنى كەلتۈرىدىغان بىرەر ئىشقا دۇچ كەلسە، دېگەندەك تەلەپكە لايىق بولمىسىمۇ ئاچچىقىنى يۇتىدۇ. كېيىن 2 ـ قېتىمدا بۇنىڭدىن ياخشىراق ئۆزىنى بېسىۋالالايدۇ. ئاخىرقى ھېسابتا، ئېغىر ـ بېسىقلىق ئۇنىڭ ئايرىلماس ئەخلاقىغا ئايلىنىدۇ. الله خالىسا، بۇ تەجرىبىدىن ئۆتكەن ۋە مۇۋەپپەقىيەت قازىنىلغان ئۇسۇل. ئۇ ئادەمنىڭ ئۆز نەپسىنى تۇتۇۋېلىشىغا ياردەم بېرىدىغان يەنە بىر ئىش، الله ئۇنىڭغا تەييارلاپ قويغان ئەجىر، مۇكاپاتنى ۋە ئاچچىقىنىڭ كەينىگە كىرىپ ئىش قىلىشنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئاقىۋىتىنى بىلىش.

«پەزىلەت ئىنسانغا تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ» دېگەننىڭ دەلىلى:

① الله تائالانىڭ: **[لا أُقْسِمُ بِيَوْمِ الْقِيَامَةِ وَلَا أُقْسِمُ بِالنَّفْسِ اللَّوَّامَةِ] [قىيامەت كۈنى بىلەن قەسەمكى، ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپسى بىلەن قەسەمكى، (سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، سىلەردىن چوقۇم ھېساب ئېلىنىدۇ)]**،[4] دېگەن سۆزى.

**[مالامەت قىلغۇچى نەپسى]** دېگەن ئايەتنىڭ تەپسىرىدە ھەسەن ئەلبەسرى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [الله بىلەن قەسەمكى، مۇئمىننىڭ «نېمە مەقسەتتە دېدىم؟ نېمە ئۈچۈن يېدىم؟ كۆڭلۈمگە

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] تىرمىزىي رىۋايىتى. ئۇ بۇ ھەدىسنى «ھەسەن، سەھىھ» دېگەن.
[3] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى
[4] سۈرە قىيامەت 1 ـ ئايەتتىن 2 ـ ئايەتكىچە

نېمىنى يوقتۇم؟» دېگەندەك ئۆز نەپسىگە مالامەت قىلغانلىقىنىلا كۆرىمىز. پاسىق ئۆز نەپسىگە كايىمايدۇ، ئەكسىچە ئالدىغا قاراپ مېڭىۋېرىدۇ].

مۇجاھىد مۇنداق دېگەن: [مۇئمىن قولىدىن كەتكەن نەرسىگە پۇشايمان قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا مالامەت قىلىدۇ]. بۇ ئىبنى جەرىرنىڭمۇ كۆزقارىشى.[1]

مالامەت قىلغۇچى نەپسىنىڭ رولى تىرىشچانلىق كۆرسىتىشتە ئېنىق ئىپادىلىنىدۇ. چۈنكى، نەپسىدىن ھېساب ئېلىش، ئۇنىڭ ئۆتكۈزگەن كەمچىلىكىگە ئاساسەن مالامەت قىلىش، سەل قارىغانلىقىغا ئاساسەن پۇشايمان قىلىش قاتارلىقلاردىن كېيىن، خاتالىقنى قايتا ئۆتكۈزمەسلىككە ۋە توغرىنى لازىم تۇتۇشقا بەل باغلاش ئىسلاھاتنىڭ باشلىنىشىدۇر. ئەگەر ئىنسان ئۆز نەپسىدىن ھېساب ئېلىپ ھەربىر كەمچىلىكىگە مالامەت قىلىدىغان بولسا، الله نىڭ ياردىمى ۋە تەۋپىقى بىلەن پەزىلەتلەرنى داۋاملىق قولغا كەلتۈرىدۇ.

② پەيغەمبەر ρ مۇنۇلارنى دېگەن: «وَمَنْ يستعْفِفْ يُعِفَّهُ الله، وَمَنْ يَسْتَغْنِ يُغْنِهِ اللَّهُ، وَمَنْ يَتَصَبَّرْ يُصَبِّرْهُ اللَّهُ» «كىمكى ئىپپەتلىك بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى ئىپپەتلىك قىلىدۇ. كىمكى بىھاجەت بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى (مەنىۋى جەھەتتىن) باي قىلىدۇ. كىمكى سەۋر تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى سەۋرچان قىلىدۇ».[2] «يَا أَيُّهَا النَّاسُ تَعَلَّمُوا، إِنَّمَا الْعِلْمُ بِالتَّعَلُّمِ، وَالْفِقْهُ بِالتَّفَقُّهِ، وَمَنْ يُرِدِ اللَّهُ بِهِ خَيْرًا يُفَقِّهْهُ فِي الدِّينِ» «ئى ئىنسانلار، ئىلىم ئۆگىنىڭلار! شۈبھىسىزكى، ئىلىم، ئۆگىنىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. دىندا ئالىم بولۇش، دىننى ئۆگىنىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. الله بىراۋغا ياخشىلىق قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دىندا ئالىم قىلىدۇ».[3]

ھەدىسلەر شۇنى دەلىللەپ تۇرۇپتىكى، پەزىلەت، تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. سەۋر، چىداش ۋە بەرداشلىق بېرىش تۇرتكىسىدە ھەر ۋاقىت كىشىدىن ئايرىلمايدىغان ئەخلاققا ئايلىنىدۇ، ھەتتاكى سەۋرگە نەپسى ئادەتلىنىدۇ. ئۆزىنى پاك، بىھاجەت تۇتۇشمۇ شۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئىلىم، ئۆگىنىش ئارقىلىق؛ سالماقلىق، زورىغا سالماق بولۇش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. الله تائالا بىراۋنىڭ نىيىتىنىڭ چىنلىقىنى بىلسە، ئۇنىڭغا تائەت-ئىبادەت قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

③ ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: مۇئاۋىيە τ مۇنداق دېگەن: {لَا حِلْمَ إِلَّا بِالتَّجَارُبِ} {سالماقلىق پەقەت تەجرىبىلەر ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ}.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ئەسەرنى ئەبۇ بەكرى ئىبنى شەيبە ئۆزىنىڭ كىتابىدا ئىسا ئىبنى يۇنۇستىن، ئۇ ھىشام ئىبنى ئۇرۋىدىن، ئۇ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مۇئاۋىيە مۇنداق دېگەن: ‹سالماقلىق پەقەت تەجرىبىلەر ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ›.

(ئىبنى ھەجەر سۆزىنى داۋام قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:) ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ كىتابىنىڭ «ئەلئەدەبۇل مۇفرەد» ناملىق بابىدا ئەبۇ سەئىدتىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَاحَلِيمَ إِلَّا ذُو عَثْرَةٍ وَلَا حَكِيمَ إِلَّا ذُو تَجْرِبَةٍ» «خاتالاشمىغان سالماق ئادەم بولمايدۇ. تەجرىبىسىز دانىشمەن بولمايدۇ».[4]

---

[1] تەپسىر ئىبنى كەسىر
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] تەبەرانىي رىۋايىتى
[4] ئەھمەد رىۋايىتى. ئۇنى ئىبنۇ ھەببان «سەھىھ» دېگەن.

ئىبنى ئەسىر مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان سالماقلىق، نۇرغۇن ئىشلارغا كىرىشىپ، ئۇنىڭدا خاتالىشىپ، ئەنە شۇ خاتالىقتىن ئىبرەت ئېلىپ؛ خاتالىق ئورۇنلىرىنى ئېنىقلاپ؛ ئۇنىڭدىن ئۆزىنى چەتكە ئالمىغۇچىلىك ھاسىل بولمايدۇ دېگەنلىكنى ئىپادىلەيدۇ.

يەنە شۇنىڭدەك، ھادىسىلەرنى تەجرىبە قىلىپ ئۇنىڭ پايدا ـ زىيىنىنى بىلگەن ئادەم ھېكمەتسىز ھېچبىر ئىشنى قىلمايدۇ›].[1]

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ ئەسەر بىلەن قوشۇپ ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن رىۋايەت قىلىنغان سەھىھ ھەدىستىن بىرنى كەلتۈردى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لا يُلْدَغُ الْمُؤْمِنُ مِنْ جُحْرٍ وَاحِدٍ مَرَّتَيْنِ» «مۇئمىن بىر تۆشۈكتىن ئىككى قېتىم چېقىلمايدۇ».

ئەبۇ ئۇبەيد مۇنداق دېگەن: [بۇ، مۇئمىن بىر يولدىن يىقىلسا، ئۇنىڭغا قايتىشى لايىق ئەمەس دېگەنلىك].[2]

ئۇشبۇ ھەدىسلەرنىڭ بىزنىڭ تېمىمىز بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى، پەزىلەت چېنىقىش ۋە تەجرىبە قىلىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. ئىنسان بىر قېتىم خاتالىشىدۇ، بىرنەچچە قېتىم توغرىسىنى تاپىدۇ.

پەزىلەتنى تىرىشىش ۋە كەسىپ ئېتىش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈشنىڭ ئىچىگە ئىمام بۇخارى ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسمۇ كىرىدۇ:

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا بَعَثَ اللَّهُ نَبِيًّا إِلَّا رَعَى الْغَنَمَ فَقَالَ أَصْحَابُهُ وَأَنْتَ؟ فَقَالَ نَعَمْ كُنْتُ أَرْعَاهَا عَلَى قَرَارِيطَ لِأَهْلِ مَكَّةَ» «الله تائالا ئەۋەتكەن ھەرقانداق پەيغەمبەر قوي باققان». ساھابىلەر: ‹سىلىمۇ قوي باققانمۇ؟›، دېدى. پەيغەمبەر ρ جاۋاب بېرىپ: «ھەئە، مەن مەككە خەلقىنىڭ بىرنەچچە تەڭگە ـ تىللالىرىنىڭ بەدىلىگە ئۇلارنىڭ قويلىرىنى باققان ئىدىم».[3]

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: [ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ‹پەيغەمبەرلەرگە پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى قوي بېقىشنى ئىلھام قىلىشتىكى ھېكمەت، قوي بېقىشقا ئۇلارنى مەشىق قىلدۇرۇش ئارقىلىق، ئۇممىتىنىڭ خىزمىتىنى ئېلىپ بېرىشتىن ئىبارەت ئۇلار تەكلىپ قىلىنغان ئىشلارغا چېنىقتۇرۇپ يېتىلدۈرۈشتۇر، چۈنكى، قويغا ئارىلىشىپ يۈرۈش مابەينىدە، ئۇلاردا تەمكىنلىك ۋە مېھرى ـ شەپقەت ھاسىل بولىدۇ. ئۇلار قويلارنى بېقىش، يايلاقتا تارقاقلىشىپ كەتكەندىن كېيىن يىغىش، بىر يايلاقتىن يەنە بىر يايلاققا كۆچۈرۈش، يىرتقۇچ ھايۋانلار، ئوغرى ۋە باشقا كىشەندىلەردىن مۇداپىئە قىلىش قاتارلىقلارغا سەۋر قىلسا؛ شۇنداقلا، قويلار تەبىئەتلىرىنىڭ بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقى، ئاجىز تۇرۇپ تارقاقلىشىپ كېتىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ يوقلاپ تۇرۇشقا بولغان ئېھتىياجىنى بىلسە؛ بۇلاردىن ئۇلار سەۋر قىلىشنى، ئۇممىتىنىڭ مىجەز ـ خاراكتېرلىرى بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقى ۋە ئەقىللىرىنىڭ بىر ـ بىرىدىن پەرقلىنىدىغانلىقىنى تونۇپ يېتىپ ئۇممىتىنىڭ كەمچىلىكلىرىنى تولۇقلايدۇ، ئاجىزلىرىغا مېھرى ـ شەپقەت قىلىپ ياخشى قارايدۇ.

پەيغەمبەرلەرگە بۇ ئىشلارنىڭ مۇشەققىتىنى كۆتۈرۈش مەزكۇر مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تۇنجى قېتىم قوي بېقىشقا بۇيرۇماستىنلا تەكلىپ قىلىنغانغا قارىغاندا ئاسانراق بولىدۇ. چۈنكى، ئۇلار بۇنى (يەنى

[1] «فەتھۇل بارى» 10 ـ جىلد 529 ـ بەتتىن 530 ـ بەتكىچە
[2] «فەتھۇل بارى» 17 ـ جىلد 321 ـ بەت
[3] 2262 ـ ھەدىس

ئۈممەتنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىنى كۆتۈرۈشىنى) قوي بېقىش ئارقىلىق تەدرىجى قولغا كەلتۈرگەن بولىدۇ›].[1]

ئىنسان بىرىنچى قىلىپ، گۇناھ ـ مەئسىيەتلەر ئۇنىڭ قەلبىگە دۆۋىلىشىپ دات بېسىپ قالماسلىقى ئۈچۈن، گۇناھلىرىنى ئۆچۈرۈشكە ئادەتلىنىشكە ئالدىرىشى نەپسىگە قارشى جىھاد قىلىشىنىڭ ئۇسۇللىرىدىندۇر. ئەگەر ئىنسان الله نىڭ ئالدىدا بىرەر گۇناھقا چۈشۈپ قېلىپ ئۆزىگە زۇلۇم قىلسا، ئىستىغفار ئېيتىش ۋە ناماز ئوقۇشقا ئالدىرىسۇن!

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَأَقِمْ الصَّلاةَ طَرَفِي النَّهَارِ وَزُلَفًا مِنْ اللَّيْلِ إِنَّ الْحَسَنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ] [كۈندۈزنىڭ ئىككى تەرىپىدە (يەنى ئەتىگەندە ۋە كەچقۇرۇن ۋاقىتلىرىدا) ۋە كېچىنىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا ناماز ئۆتىگىن. شۈبھىسىزكى، ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يۇيۇلىدۇ].[2]

خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈش ئۈچۈن ياخشى ئىشلارنى قىلىش ۋە سەدىقە بېرىشكە ئالدىراش كېرەك. پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرى بۇنىڭغا دەلىلدۇر: «وَأَتْبِعِ السَّيِّئَةَ الْحَسَنَةَ تَمْحُهَا» «يامانلىققا ياخشىلىقنى ئەگەشتۈرگىن، ياخشىلىق يامانلىقنى ئۆچۈرىدۇ».[3] «وَالصَّدَقَةُ تُطْفِئُ الْخَطِيئَةَ كَمَا يُطْفِئُ الْمَاءُ النَّارَ» «سۇ ئوتنى ئۆچۈرگەندەك، سەدىقە خاتالىقنى ئۆچۈرىدۇ».[4]

ئەمما، مۇسۇلمان كىشى ئۆز قېرىندىشى ھەققىدە بىرەر يامانلىق سادىر قىلىپ قويغان بولسا، ئۇ مۇسۇلمان تەۋبە قىلىشى ۋە زۇلۇملانغان قېرىندىشىنى رازى قىلىشى لازىم. پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «مَنْ كَانَتْ لَهُ مَظْلَمَةٌ لأَخِيهِ مِنْ عِرْضِهِ أَوْ شَيْءٍ فَلْيَتَحَلَّلْهُ مِنْهُ الْيَوْمَ قَبْلَ أَنْ لَا يَكُونَ دِينَارٌ وَلَا دِرْهَمٌ إِنْ كَانَ لَهُ عَمَلٌ صَالِحٌ أُخِذَ مِنْهُ بِقَدْرِ مَظْلَمَتِهِ وَإِنْ لَمْ تَكُنْ لَهُ حَسَنَاتٌ أُخِذَ مِنْ سَيِّئَاتِ صَاحِبِهِ فَحُمِلَ عَلَيْهِ» «كىمكى قېرىندىشىنىڭ ئابرۇيىنى تۆكۈپ ياكى مال ـ مۈلۈك جەھەتتە زۇلۇم قىلىپ قويغان بولسا، تىللا ـ تەڭگە بولمايدىغان قىيامەت كۈنىدىن بۇرۇن (يەنى) بۈگۈن رازى قىلسۇن! ئەگەر زۇلۇم قىلغۇچىنىڭ ياخشى ئەمەلى بولسا، زالىمدىن ئۇنىڭ زۇلۇمىنىڭ مىقدارىچە ئېلىپ بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرى بولمىسا، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ يامان ئەمەللىرىدىن ئېلىپ زالىمنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ».[5]

قېرىندىشىغا زۇلۇم قىلىشنى توختىتىشقا تۈرتكە بولىدىغان سەۋەبلەر، دۇنيانىڭ قەدىر ـ قىممىتىگە، ئۇنىڭ زاۋال تېپىشىغا، تۇپىغا ئايلىنىپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ھالىغا قاراش ۋە قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش قاتارلىق ئەمەللەر قەلبنى يۇمشىتىدىغان ئىشلار.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [قۇشەيرى ئۇستازى ئەبۇ ئەلى ئەددەققاقدىن مۇنداق نەقىل قىلىدۇ: ‹بىر ئادەم دەسلەپتە تىرىشچان بولمىسا، ئۇ بۇ يولنىڭ ھىدىنى تاپالمايدۇ›.

ئەبۇ ئەمرى، ئىبنى بەجىدەدىن مۇنداق نەقىل قىلىدۇ: ‹بىراۋغا دىنى ئەزىز بولسا، نەپسى خار بولىدۇ›].[6]

كىمكى چىن قەلبىدىن تىرىشچانلىق كۆرسەتسە، الله تائالا ئۇنىڭغا نەپسىگە قارشى تائەت ـ ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

---

[1] «فەتھۇل بارى» 4 ـ جىلد 441 ـ بەت
[2] سۈرە ھۇد 114 ـ ئايەت
[3] تىرمىزىي رىۋايىتى، ئۇ بۇ ھەدىسنى «ھەسەن» دېگەن.
[4] تىرمىزىي رىۋايىتى، ئۇ بۇ ھەدىسنى «ھەسەن، سەھىھ» دېگەن.
[5] بۇخارى رىۋايىتى
[6] «فەتھۇل بارى» 11 ـ جىلد 338 ـ بەت

تىرىشچانلىق كۆرسىتىشنىڭ مۇكاپاتى، الله تائالا تەرىپىدىن بولغان تەۋپىق، مەدەت ۋە ياردەمدۇر.

بۇنىڭ دەلىللىرى يۇقىرىقى ھەدىستىكى پەيغەمبەر ρ نىڭ: «كىمكى ئىپپەتلىك بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى ئىپپەتلىك قىلىدۇ. كىمكى بىھاجەت بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى (مەنىۋى جەھەتتىن) باي قىلىدۇ. كىمكى سەۋر تەلەپ قىلسا، الله تائالا ئۇنى سەۋرچان قىلىدۇ»، دېگەن سۆزى ۋە الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرى: **[وَالَّذِينَ جَاهَدُوا فِينَا لَنَهْدِيَنَّهُمْ سُبُلَنَا وَإِنَّ اللَّهَ لَمَعَ الْمُحْسِنِينَ] [بىز ئۈچۈن كۈرەش قىلغانلارنى ئەلۋەتتە يولىمىزغا يېتەكلەيمىز. الله ھەقىقەتەن ياخشى ئىش قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر]**.[1]

مانا بۇ الله تائالانىڭ تائەت-ئىبادەتتە ئۆز نەپسى بىلەن جىھاد قىلغان كىشىگە مۇۋەپپەقىيەت ئاتا قىلىشنى ۋەدە قىلغانلىقى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَالَّذِينَ اهْتَدَوْا زَادَهُمْ هُدًى وَآتَاهُمْ تَقْوَاهُمْ] [ھىدايەت تاپقانلارنى الله تېخىمۇ ھىدايەت قىلىدۇ، ئۇلارغا تەقۋادارلىقنىڭ مۇكاپاتىنى بېرىدۇ]**.[2]

الله تائالا ھەدىس قۇدسىيدا مۇنداق دەيدۇ: «إِذَا تَقَرَّبَ الْعَبْدُ إِلَيَّ شِبْرًا تَقَرَّبْتُ إِلَيْهِ ذِرَاعًا وَإِذَا تَقَرَّبَ مِنِّي ذِرَاعًا تَقَرَّبْتُ مِنْهُ بَاعًا وَإِذَا أَتَانِي مَشْيًا أَتَيْتُهُ هَرْوَلَةً» «ئەگەر بەندە ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن؛ بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن؛ ئەگەر بەندەم مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭ قېشىغا يۈگۈرۈپ بارىمەن».[3]

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ سَيَجْعَلُ لَهُمُ الرَّحْمَنُ وُدًّا] [ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئۈچۈن الله ھەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ دىللىرىدا) مۇھەببەت پەيدا قىلىدۇ]**.[4]

بۇنىڭغا ئوخشىغان دەلىللەر كۆپ. الله تائالانىڭ تائەت-ئىبادەت قىلغۇچىنى يەنە بىر تائەت-ئىبادەتنى قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلىشى، تائەت-ئىبادەتنىڭ مۇكاپاتى قاتارىدىن بولۇپ، تائەت-ئىبادەت يەنە بىر تائەت-ئىبادەتنى قىلىشقا ئېلىپ بارىدۇ. توغرا يول ئۈستىدە سابىت قەدەم تۇرۇشمۇ ھەم تائەت-ئىبادەتنىڭ مۇكاپاتى قاتارىدىن سانىلىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَلَوْ أَنَّهُمْ فَعَلُوا مَا يُوعَظُونَ بِهِ لَكَانَ خَيْرًا لَهُمْ وَأَشَدَّ تَثْبِيتًا وَإِذًا لَآتَيْنَاهُمْ مِنْ لَدُنَّا أَجْرًا عَظِيمًا وَلَهَدَيْنَاهُمْ صِرَاطًا مُسْتَقِيمًا] [ئەگەر ئۇلار قىلىنغان ۋەز-نەسىھەتكە ئەمەل قىلسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلارغا ياخشى بولاتتى ۋە ئىمانى مۇستەھكەم بولغان بولاتتى (گۇمراھلىق ۋە نىفاقتىن ئەڭ يىراق بولغان بولاتتى). ئۇ چاغدا دەرگاھىمىزدىن ئۇلارغا ئەلۋەتتە بۈيۈك ئەجىر (يەنى جەننەت) ئاتا قىلاتتۇق. ئۇلارنى ئەلۋەتتە توغرا يولغا ھىدايەت قىلاتتۇق]**.[5]

شۇنىڭدەك، گۇناھ-مەئسىيەتنىڭ جازاسى ـــ گۇناھ-مەئسىيەتتىن كېيىن يەنىلا گۇناھ-مەئسىيەت سادىر قىلىش بولىدۇ.

الله تائالا تەۋبە قىلغۇچىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ.

### ❸ دۇئا قىلىش

---

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 69- ئايەت

[2] سۈرە مۇھەممەد 17- ئايەت

[3] بۇخارى رىۋايىتى

[4] سۈرە مەريەم 96- ئايەت

[5] سۈرە نىسا 66- ئايەتتىن 68- ئايەتكىچە

(پەزىلەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن) تىرىشچانلىق كۆرسىتىش بىلەن بىرگە، بارلىق ئىشىڭىزنى الله قا تاپشۇرۇپ، ئۆزىڭىزنىڭ كۈچ-قۇۋۋىتىدىن ئۇزۇل-كېسىل ئايرىلىپ، الله تائالانىڭ كۈچ-قۇۋۋىتىگە يۈزلىنىسىز؛ الله تائالادىن نەپسىڭىزگە ۋە شەيتانغا قارشى ياردەم بېرىشىنى تىلەپ مۇنداق دۇئا قىلىسىز: «اللَّهُمَّ رَحْمَتَكَ أَرْجُو فَلاَ تَكِلْنِي إِلَى نَفْسِي طَرْفَةَ عَيْنٍ أَصْلِحْ لِي شَأْنِي كُلَّهُ لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنْتَ» «ئى الله ! رەھمىتىڭنى ئۈمىد قىلىمەن، مېنى كۆز يۇمۇپ ئاچقۇچىلىكمۇ ئۆزۈمگە تاشلاپ قويمىغىن، بارلىق ئىشلىرىمنى ئىسلاھ قىلغىن! سەندىن باشقا ئىلاھ يوق»،[1] «اللَّهُمَّ آتِ نَفْسِي تَقْوَاهَا وَزَكِّهَا أَنْتَ خَيْرُ مَنْ زَكَّاهَا أَنْتَ وَلِيُّهَا وَمَوْلاَهَا» «ئى الله ! نەپسىمگە تەقۋالىق ئاتا قىلغىن ۋە ئۇنى پاك قىلغىن. ئۇنى پەقەت سەنلا پاك قىلىسەن. سەن ئۇنىڭ ئىگىسى ۋە خوجىسىدۇرسەن»،[2] «اللَّهُمَّ إِنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ سَمْعِي، وَمِنْ شَرِّ بَصَرِي، وَمِنْ شَرِّ لِسَانِي، وَمِنْ شَرِّ مَنِيِّي» «ئى الله ! سەن بىلەن قۇلىقىمنىڭ يامانلىقىدىن، كۆزۈمنىڭ يامانلىقىدىن، تىلىمنىڭ يامانلىقىدىن ۋە شەھۋىتىمنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن».[3]

بۇنداق دۇئالاردا نەپسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەپ گۈزەل-ئەخلاقلارنى الله تائالادىن سورايسىز! دۇئا بولسا، ئىبادەتنىڭ يىلىكى؛ مۆئمىنىنىڭ قورالىدۇر.

تىرىشچانلىق كۆرسىتىشنى دۇئاغا ئىلگىرى قىلىشنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: **[إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ] [ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت-ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)].**[4]

❹ ياخشى ھەمراھ

ھەمراھ ياخشى بولسۇن ياكى يامان بولسۇن، ئۇنىڭ بەندىنىڭ ماڭىدىغان يولىغا چوڭ تەسىرى بار. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ سۆھبەتتە ئېھتىيات قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېگەن: «لا تُصَاحِبْ إِلاَّ مُؤْمِنًا وَلا يَأْكُلْ طَعَامَكَ إِلاَّ تَقِيٌّ» «سەن پەقەت مۆئمىنگىلا ھەمراھ بول، تامىقىڭنى پەقەت تەقۋادار ئادەملا يېسۇن!»[5]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «الرَّجُلُ عَلَى دِينِ خَلِيلِهِ فَلْيَنْظُرْ أَحَدُكُمْ مَنْ يُخَالِلُ» «كىشىنىڭ دىيانىتى دوستىنىڭ دىيانىتىگە باغلىق بولىدۇ، شۇڭا سىلەرنىڭ ھەربىرىڭلار دوست بولماقچى بولغان ئادەمگە قارىسۇن».[6]

ئەبۇ مۇسا τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّمَا مَثَلُ الْجَلِيسِ الصَّالِحِ وَجَلِيسِ السَّوْءِ كَحَامِلِ الْمِسْكِ وَنَافِخِ الْكِيرِ فَحَامِلُ الْمِسْكِ إِمَّا أَنْ يُحْذِيَكَ وَإِمَّا أَنْ تَبْتَاعَ مِنْهُ وَإِمَّا أَنْ تَجِدَ مِنْهُ رِيحًا طَيِّبَةً وَنَافِخُ الْكِيرِ إِمَّا أَنْ يُحْرِقَ ثِيَابَكَ وَإِمَّا أَنْ تَجِدَ مِنْهُ رِيحًا مُنْتِنَةً» «ھەقىقەتەن ياخشى ھەمراھ بىلەن يامان

---

[1] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى، مەرفۇئ ھەدىس
[2] مۇسلىم رىۋايىتى، مەرفۇئ ھەدىس
[3] تىرمىزىي رىۋايىتى، ئۇ بۇ ھەدىسنى «ھەسەن» دېگەن.
[4] سۈرە رەئد 11- ئايەت
[5] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايىتى
[6] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايىتى

ھەمراھنىڭ مىسالى، ئىپار ساتقۇچى بىلەن تۆمۈرچىگە ئوخشايدۇ. ئىپار ساتقۇچىغا كەلسەك، ئۇ ياكى ساڭا ئىپاردىن بېرىدۇ ياكى ساڭا سېتىپ بېرىدۇ ياكى ئۇنىڭ خۇش پۇرىقىنى پۇرىۋالىسەن. تۆمۈرچىگە كەلسەك، ئۇ ياكى كىيىمىڭنى كۆيدۈرۈپ قويىدۇ ياكى ئۇنىڭ سېسىق پۇرىقىنى پۇراپ قالىسەن». [1]

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَيَوْمَ يَعَضُّ الظَّالِمُ عَلَى يَدَيْهِ يَقُولُ يَا لَيْتَنِي اتَّخَذْتُ مَعَ الرَّسُولِ سَبِيلًا يَا وَيْلَتَا لَيْتَنِي لَمْ أَتَّخِذْ فُلَانًا خَلِيلًا لَقَدْ أَضَلَّنِي عَنِ الذِّكْرِ بَعْدَ إِذْ جَاءَنِي وَكَانَ الشَّيْطَانُ لِلْإِنْسَانِ خَذُولًا] [**شۇ كۈنى زالىم (يەنى كاپىر) ئىككى قولىنى چىشلەپ: «ئىسىت! پەيغەمبەر بىلەن (نىجاتلىق) يولنى تۇتسامچۇ، ئىسىت! پالاننى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟ قۇرئان ماڭا يەتكەندىن كېيىن، ئۇ (يەنى پالانى) مېنى قۇرئاندىن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئازدۇردى»، دەيدۇ. شەيتان ئىنساننى (ئازدۇرۇپ بولۇپ) تاشلىۋېتىدۇ**]. [2]

مۇشۇنىڭدىن ھەمراھنىڭ ئىنسانغا بولغان سەلبىي ياكى ئىجابىي تەسىرىنى كۆرۈۋالالايسىز.

ئىنسان ئۆزىنىڭ دىنىنى ياخشىلاش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ياخشى ھەمراھنىڭ بولۇشى زۆرۈر.

اللە تائالانىڭ: [وَالْعَصْرِ إِنَّ الْإِنسَانَ لَفِي خُسْرٍ إِلاَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ] [**زامان بىلەن قەسەمكى، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر ـ بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر ـ بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر**]، [3] دېگەن سۆزى بۇنىڭ دەلىلى ھېسابلىنىدۇ.

اللە تائالا زىيانكارلىقتىن قۇتۇلۇپ نىجات تېپىشنى تۆت خىسلەتكە باغلىق قىلدى. ئىمان ئېيتىش ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشتىن ئىبارەت بۇ ئىككى خىسلەتنى ئىنسان يالغۇز ھالەتتىمۇ ئادا قىلالايدۇ. بىر ـ بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشىش ۋە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشىشتىن ئىبارەت بۇ ئىككى خىسلەتنى پەقەت جامائەت ئىچىدىلا ئادا قىلالايدۇ. ھەققە تەۋسىيە قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەلگە كىرىپ كېتىدىغانلىقىدا قىلچە شەك يوق بولسىمۇ، ئۇنى ئالاھىدە كەلتۈرۈشى، ئۇنىڭ يالغۇز ئەمەس، بەلكى مۇسۇلمانلار جامائىتى ئۆزئارا بىرلىكتە ئېلىپ بارىدىغان ياخشى ئەمەل بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

بۇ ئۇنىڭ مۇھىملىقىغا ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن خاس ئىشنى، ئام ئىشقا باغلاشنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ.

شۇنىڭدەك، بۇ بىر ـ بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقىمۇ ئوخشاش كېلىدۇ.

زىيانكارلىقتىن نىجات تېپىش نۇرغۇن خىسلەتلەرگە باغلىق بولىدۇ. ئۇنىڭ بەزىسىنى ئىنسان يەككە ھالەتتە ئادا قىلىدۇ. بەزىسىنى پەقەت جامائەتچىلىك ئىچىدىلا ئادا قىلىدۇ. بۇ جامائەتچىلىكنىڭ ئىنسان ھاياتىدا نەقەدەر مۇھىم ئىكەنلىكىگە دەلىل بولىدۇ.

ئىمام شافىئىي رەھىمەھۇللاھ بۇ سۈرە توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: [ئەگەر كىشىلەر بۇ سۈرىنى ئويلىنىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئۇ سۈرە ئۇلارغا كۇپايە قىلاتتى]. [4]

كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئۆزىنى پاكلاشقا ھەرىكەت قىلىشى ئەڭ زۆرۈر بولغان ئادەملەر، ئەسكىرىي مەشىق ۋە جىھادقا كەلگەن مۇسۇلمانلاردۇر. ئەمىر ياكى ئۆلگە سۈپىتىدىكى كىشىلەر، ئېخىمۇ شۇنداق. چۈنكى، ئۇلار مەسئۇلىيەت ئورنىغا ئولتۇرغۇچىلار، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئۆز جېنىنى ياراتقۇچىسىغا تاپشۇرۇشتىن بۇرۇن ئۇنى پاكلىشى پەرز. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [يَوْمَ لا يَنْفَعُ مَالٌ وَلا بَنُونَ إِلاَّ مَنْ

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] سۈرە فۇرقان 27 ـ ئايەتتىن 29 ـ ئايەتكىچە
[3] سۈرە ئەسىر
[4] تەپسىر ئىبنى كەسىر

**أَتَى اللَّهَ بِقَلْبٍ سَلِيمٍ]** [ئۇ كۈنى (ھېچ كىشىگە) مال ۋە ئوغۇللار پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. پەقەت (الله نىڭ دەرگاھى)غا پاك قەلب بىلەن كەلگەن ئادەمگىلا پايدا يەتكۈزۈلىدۇ»].[1]

پاك قەلب ـــ شېرىك، نىفاق ۋە گۇناھ ـ مەئسىيەتلەردىن ساغلام قەلبدۇر.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَأَمَّا مَنْ خَافَ مَقَامَ رَبِّهِ وَنَهَى النَّفْسَ عَنِ الْهَوَى فَإِنَّ الْجَنَّةَ هِيَ الْمَأْوَى]** [پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا (سوراققا تارتىلىشتىن) قورققان، ئۆزىنى نەپسى ـ خاھىشىغا بېرىلىشتىن (يەنى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) چەكلىگەن ئادەمگە كەلسەك، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ جايى جەننەت بولىدۇ].[2]

ئاخىرەتتە مەقسەتكە يېتىش ۋە نىجات تېپىش ئىماننىڭ بارلىق شاخچىلىرى بىلەن ئۆزىنى پاكلاشقا چەكلىپ قويۇلغان ئىكەن، دۇنيادىكى غەلىبە ـ نۇسرەتمۇ مۇجاھىدلار جامائىتىنىڭ ئىمان شاخچىلىرىنى مۇكەممەللەشتۈرۈشكە چەكلىپ قويۇلغان. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: **[وَعَدَ اللَّهُ الَّذِينَ آمَنُوا مِنْكُمْ وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَيَسْتَخْلِفَنَّهُمْ فِي الأَرْضِ كَمَا اسْتَخْلَفَ الَّذِينَ مِنْ قَبْلِهِمْ وَلَيُمَكِّنَنَّ لَهُمْ دِينَهُمْ الَّذِي ارْتَضَى لَهُمْ وَلَيُبَدِّلَنَّهُمْ مِنْ بَعْدِ خَوْفِهِمْ أَمْنًا]** [الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى، ئۇلار ئۈچۈن تاللىغان دىنىنى چوقۇم مۇستەھكەم قىلىپ بېرىشنى ۋە ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسىنى ئامانلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى ۋەدە قىلدى]،[3] **[وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا لِرُسُلِهِمْ لَنُخْرِجَنَّكُمْ مِنْ أَرْضِنَا أَوْ لَتَعُودُنَّ فِي مِلَّتِنَا فَأَوْحَى إِلَيْهِمْ رَبُّهُمْ لَنُهْلِكَنَّ الظَّالِمِينَ وَلَنُسْكِنَنَّكُمْ الأَرْضَ مِنْ بَعْدِهِمْ ذَلِكَ لِمَنْ خَافَ مَقَامِي وَخَافَ وَعِيدِ]** [كاپىرلار پەيغەمبەرلىرىگە: «سىلەرنى زېمىنىمىزدىن چوقۇم ھەيدەپ چىقىرىمىز، ياكى چوقۇم بىزنىڭ دىنىمىزغا قايتىشىڭلار كېرەك»، دېدى. ئۇلارغا پەرۋەردىگارى (مۇنداق) ۋەھيى قىلدى: «زالىملارنى چوقۇم ھالاك قىلىمىز، ئۇلارنى ھالاك قىلغاندىن كېيىن زېمىندا چوقۇم سىلەرنى تۇرغۇزىمىز. بۇ (يەنى غەلىبە) مېنىڭ ئالدىمدا تۇرۇشتىن (يەنى سوراققا تارتىلىشتىن) ۋە ئازابىمدىن قورققانلار ئۈچۈندۇر»].[4]

الله خالىسا، بۇ ھەقتە «جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي جەھەتتە تەييارلىق كۆرۈش» مەسىلىسىدە كۆپرەك توختىلىمىز.

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ ئالتىنچىسى ـــ جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش

جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش، ئىسلام ئۈممىتىنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشنىڭ بىر قىسمى. مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش شەرىئەتنىڭ مۇھىم مەقسەتلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۈممەتنىڭ بىرلىكىگە تەھدىت سېلىۋاتقان باغىيلار، خاۋارىجلار ۋە مۇرتەدلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىش شۇنىڭ ئۈچۈن يولغا قويۇلغان. شۇ سەۋەبتىن سەھىھ ھەدىستە: «إِذَا بُويِعَ لِخَلِيفَتَيْنِ فَاقْتُلُوا الآخَرَ مِنْهُمَا» «ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا، ئۇلارنىڭ كېيىنكىسىنى ئۆلتۈرۈڭلار!»،[1] دەپ كەلگەن.

بۇنىڭدىن باشقىمۇ ئۈممەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش مەقسىتىدە كەلگەن ھۆكۈملەر ناھايىتى كۆپ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا]** [ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا

[1] سۈرە شۇئەرا 88 ـ ئايەتتىن 89 ـ ئايەتكىچە
[2] سۈرە نازىئات 40 ـ ئايەتتىن 41 ـ ئايەتكىچە
[3] سۈرە نۇر 55 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئىبراھىم 13 ـ ئايەتتىن 14 ـ ئايەتكىچە

**(يەنى الله نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار)].**[2]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دەيدۇ: «إِنَّ اللَّهَ يَرْضَى لَكُمْ ثَلَاثًا وَيَسْخَطُ لَكُمْ ثَلَاثًا يَرْضَى لَكُمْ أَنْ تَعْبُدُوهُ وَلَا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئًا وَأَنْ تَعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلا تَفَرَّقُوا وَأَنْ تَنَاصَحُوا مَنْ وَلَّاهُ اللَّهُ أَمْرَكُم، وَيَسْخَطُ لَكُمْ ثَلَاثًا: قِيلَ وَقَالَ وَكَثْرَةَ السُّؤَالِ وَإِضَاعَةَ الْمَالِ» «الله تائالا سىلەرنىڭ ئۈچ ئىشىڭلاردىن رازى بولىدۇ ۋە ئۈچ ئىشىڭلاردىن نارازى بولىدۇ. الله تائالا سىلەرنىڭ الله قا ھېچنەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىشىڭلاردىن، ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا مەھكەم ئېسىلىپ، بۆلۈنمەسلىكىڭلاردىن ۋە الله سىلەرنىڭ ئىشىڭلارغا ئىگە قىلغان ئەمىرلەرگە نەسىھەت قىلىشىڭلاردىن رازى بولىدۇ. قۇرۇق گەپ ـ سۆز قىلىشىڭلار، كۆپ سوئال سورىشىڭلار ۋە پۇل ـ مالنى بۇزۇپ چېچىۋېتىشىڭلاردىن نارازى بولىدۇ».[3]

پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى ھەم ئىختىلاپتىن ئۆزىنى ساقلاپ قېلىشنىڭ سەۋەبلىرىدىندۇر: «أُوصِيكُمْ بِتَقْوَى اللَّهِ Y وَالسَّمْعِ وَالطَّاعَةِ وَإِنْ تَأَمَّرَ عَلَيْكُم عَبْدٌ، فَإِنَّهُ مَنْ يَعِشْ مِنْكُمْ يَرَى اخْتِلَافًا كَثِيرًا فَعَلَيْكُم بِسُنَّتِي وَسُنَّةِ الْخُلَفَاءِ الرَّاشِدِينَ الْمَهْدِيِّينَ عَضُّوا عَلَيْهَا بِالنَّوَاجِذِ وَإِيَّاكُمْ وَمُحْدَثَاتِ الأُمُورِ فَإِنَّ كُلَّ مُحْدَثَةٍ بِدْعَةٌ وَكُلَّ بِدْعَةٍ ضَلَالَةٌ وَكُلَّ ضَلَالَةٍ فِي النَّارِ» «سىلەرگە الله ئەززە ۋە جەللەگە تەقۋادارلىق قىلىشنى؛ سىلەرگە بىر قۇل ئەمىر بولسىمۇ ئۇنىڭ بۇيرۇقىنى ئاڭلاشنى ۋە ئىتائەت قىلىشنى تەۋسىيە قىلىمەن. ئىچىڭلاردىن كىمكى ئۇزۇن ياشىسا، نۇرغۇن ئىختىلاپلارنىڭ يۈز بەرگەنلىكىنى كۆرىدۇ. سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمنى ۋە ئۆزى توغرا يولدا بولغۇچى ھەم باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى خەلىپىلەرنىڭ سۈننىتىنى چىڭ تۇتۇڭلار شۇنداقلا ئۇلارغا مەھكەم ئېسىلىڭلار! يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىشلاردىن ساقلىنىڭلار! چۈنكى، ھەرقانداق يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىش بىدئەت، ھەرقانداق بىدئەت ئازغۇنلۇق، ھەرقانداق ئازغۇنلۇق دوزاختىدۇر».[4]

**بۇ ھەدىستە سۆزلەنگەن ئىختىلاپتىن ئۆزىنى ساقلاپ قېلىشنىڭ سەۋەبلىرى تۆۋەندىكىچە:**

(1) الله تائالاغا تەقۋادارلىق قىلىش

تەقۋا ئەسلىدە قورقۇش ۋە كۆزىتىش دېگەن مەنىدە. تەقۋادارلىق بولسا، ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ بۇيرۇقىنى ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش ھەمدە سۈننەتكە ئېسىلىشتىن ئىبارەت ئىككى سەۋەبنىڭ ئاساسىدۇر.

تەقۋا، بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپلىشىشنىڭ ئەڭ چوڭ سەۋەبلىرىدىن بولغان نەپسىنىڭ ھەسەت قىلىشىغا بىۋاستە دورىدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [**إِنَّ الدِّينَ عِنْدَ اللَّهِ الْإِسْلَامُ وَمَا اخْتَلَفَ الَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ إِلَّا مِنْ بَعْدِ مَا جَاءَهُمُ الْعِلْمُ بَغْيًا بَيْنَهُمْ**] **[ھەقىقەتەن الله نىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى)دۇر. كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت ئۆزلىرىگە ئىلىم كەلگەندىن كېيىنلا ئۆزئارا ھەسەت قىلىشىپ ئىختىلاپ قىلىشتى (يەنى ئىسلامنىڭ ھەقلىقىنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى روشەن پاكىتلار ئارقىلىق بىلىپ تۇرۇپ، كۆرەلمەسلىكتىن ئىنكار قىلىشتى)].**[5]

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] سۈرە ئال ئىمران 103 ـ ئايەت
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] تىرمىزىي رىۋايىتى، ئۇ بۇ ھەدىسنى «ھەسەن سەھىھ» دېگەن.
[5] سۈرە ئال ئىمران 19 ـ ئايەت

تەقۋالىق، تائەت ـ ئىبادەتتە ۋە نەپسى بىلەن جىھاد قىلىشتا تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈلىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[يَاأَيُّهَا النَّاسُ اعْبُدُوا رَبَّكُمْ الَّذِي خَلَقَكُمْ وَالَّذِينَ مِنْ قَبْلِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ] [ئى ئىنسانلار! تەقۋادارلاردىن بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، سىلەرنى ۋە سىلەردىن بۇرۇنقىلار (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەر)نى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار].**[1]

(2) ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ بۇيرۇقىنى ئاڭلاش ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش

گەرچە مەسئۇل نىگىر قۇل بولغان تەقدىردىمۇ، الله نىڭ كىتابى بىلەن ئىش ئېلىپ بارسىلا، گۇناھ بولمايدىغان ئىشتا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن ئىدى: «اسْمَعُوا وَأَطِيعُوا وَإِنْ اسْتُعْمِلَ عَلَيْكُمْ عَبْدٌ حَبَشِيٌّ كَأَنَّ رَأْسَهُ زَبِيبَةٌ» «گەرچە سىلەرگە بېشى قۇرۇق ئۈزۈمگە ئوخشاش نىگىر قۇل مەسئۇل قىلىنسىمۇ، ئۇنىڭ بۇيرۇقىنى ئاڭلاڭلار ۋە ئىتائەت قىلىڭلار!»[2] چۈنكى، پادىشاھقا قارشى چىقىش، ئۈممەت ئىچىدىكى پىتنىلەرنىڭ ئەڭ چوڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن ئىدى: «مَنْ رَأَى مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئًا يَكْرَهُهُ فَلْيَصْبِرْ عَلَيْهِ، فَإِنَّهُ مَنْ فَارَقَ الْجَمَاعَةَ شِبْرًا فَمَاتَ، إِلاَّ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئەمىرىدىن ياقتۇرمايدىغان بىرەر ئىشنى كۆرسە، ئۇنىڭغا سەۋر قىلسۇن. كىمكى جامائەتتىن بىر غېرىچ ئايرىلىپ ئۆلىدىكەن، ئۇ پەقەت جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ»،[3] شۇڭا ئىش ئۈستىدىكىلەر ۋە ئەمىرلەرگە گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ئىتائەت قىلىش، جامائەت ۋە ئۈممەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىن بىرى.

(3) سۈننەتكە ئەگىشىپ بىدئەتنى تاشلاش

پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «فَعَلَيْكُم بِسُنَّتِي وَسُنَّةِ الْخُلَفَاءِ الرَّاشِدِينَ الْمَهْدِيِّينَ عَضُّوا عَلَيْهَا بِالنَّوَاجِذِ وَإِيَّاكُمْ وَمُحْدَثَاتِ الأُمُورِ فَإِنَّ كُلَّ مُحْدَثَةٍ بِدْعَةٌ وَكُلَّ بِدْعَةٍ ضَلالَةٌ وَكُلَّ ضَلالَةٍ فِي النَّارِ» «سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمنى ۋە ئۆزى توغرا يولدا بولغۇچى ھەم باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى خەلىپىلەرنىڭ سۈننىتىنى چىڭ تۇتۇڭلار شۇنداقلا ئۇلارغا مەھكەم ئېسىلىڭلار! يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىشلاردىن ساقلىنىڭلار! چۈنكى، ھەرقانداق يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىش بىدئەت، ھەرقانداق بىدئەت ئازغۇنلۇق، ھەرقانداق ئازغۇنلۇق دوزاختىدۇر».

الله تائالانىڭ: **[وَأَنَّ هَذَا صِرَاطِي مُسْتَقِيمًا فَاتَّبِعُوهُ وَلَا تَتَّبِعُوا السُّبُلَ فَتَفَرَّقَ بِكُمْ عَنْ سَبِيلِهِ] [بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار. ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار. ئۇلار سىلەرنى الله نىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ]،**[1] دېگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىگە قارىتا، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىدە كەلگەندەك، ھەق پەقەت ۋە پەقەت بىر بولۇپ، باتىل شاخلاپ كېتىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: خَطَّ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خَطًّا بِيَدِهِ ثُمَّ قَالَ: «هَذَا سَبِيلُ اللَّهِ مُسْتَقِيمًا» قَالَ ثُمَّ خَطَّ عَنْ يَمِينِهِ وَشِمَالِهِ ثُمَّ قَالَ: «هَذِهِ السُّبُلُ وَلَيْسَ مِنْهَا سَبِيلٌ إِلَّا عَلَيْهِ شَيْطَانٌ يَدْعُو إِلَيْهِ» ثُمَّ قَرَأَ **[وَأَنَّ هَذَا صِرَاطِي مُسْتَقِيمًا فَاتَّبِعُوهُ وَلَا تَتَّبِعُوا السُّبُلَ]** رەسۇلۇللاھ ρ قولى بىلەن بىر سىزىق سىزدى، ئاندىن: «مانا بۇ الله نىڭ توغرا يولى»،

---

[1] سۈرە بەقەرە 21 ـ ئايەت
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

دېدى. ئۇ ئاشۇ توغرا سىزىقنىڭ ئوڭ ۋە سول تەرەپلىرىگە سىزىپ: «مانا بۇ شەيتان ئۇنىڭغا چاقىرىدىغان ناتوغرا يوللار»، دېدى، ئاندىن پەيغەمبەر ρ: [بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار. ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار]، دېگەن ئايەتنى قىرائەت قىلدى.[2]

ئەگەر كىشىلەر ھەققە ئەگەشسە، ئۇلار بىر يولدا توپلىشىدۇ. ئەگەر ھەقتىن چەتنىسە، شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئايرىلىدۇ ھەمدە ئارىلىرىدا بۆلۈنۈش، دۈشمەنلىشىش يۈز بېرىدۇ. بۇ بولسا تەقدىرى جازا بولۇپ، شەرىئەت بىلەن قارشىلاشقان ھەركىم بۇ جازاغا چوقۇم دۇچار بولماي قالمايدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [فَنَسُوا حَظًّا مِمَّا ذُكِّرُوا بِهِ فَأَغْرَيْنَا بَيْنَهُمُ الْعَدَاوَةَ وَالْبَغْضَاءَ] [ئۇلار (ئىنجىلدا) ئۇلارغا قىلىنغان نەسىھەتنىڭ بىر قىسمىنى ئۇنتۇدى، (بۇنىڭ جازاسى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ ئارىسىغا ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىك سالدۇق].[3] [فَلْيَحْذَرِ الَّذِينَ يُخَالِفُونَ عَنْ أَمْرِهِ أَنْ تُصِيبَهُمْ فِتْنَةٌ أَوْ يُصِيبَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ] [پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيادا چوڭ بىر) پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن].[4] [فَإِنْ آمَنُوا بِمِثْلِ مَا آمَنتُمْ بِهِ فَقَدْ اهْتَدَوْا وَإِنْ تَوَلَّوْا فَإِنَّمَا هُمْ فِي شِقَاقٍ فَسَيَكْفِيكَهُمُ اللَّهُ وَهُوَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ] [ئەگەر ئۇلار (يەنى ئەھلى كىتاب) سىلەر ئىمان ئېيتقاندەك ئىمان ئېيتسا، ئەلۋەتتە، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە، (سەن بىلەن) ئاداۋەتتە بولغان بولىدۇ. ئۇلارغا قارشى الله ساڭا كۇپايىدۇر. الله (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ھىيلە ـ مىكرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر]،[5] [ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ نَزَّلَ الْكِتَابَ بِالْحَقِّ وَإِنَّ الَّذِينَ اخْتَلَفُوا فِي الْكِتَابِ لَفِي شِقَاقٍ بَعِيدٍ] [بۇ (قاتتىق ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، الله ھەقىقەتەن ھەق كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) نازىل قىلدى (ئۇلار تەۋراتتىكى نەرسىلەرنى يوشۇردى ۋە ئۆزگەرتىۋەتتى)، كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلغۇچىلار چوڭقۇر نىزادىدۇر].[6]

ھەقتىن يۈز ئۆرۈگەن، قۇرئان كەرىمگە قارشى چىققان ياكى ئۇلارغا قىلىنغان نەسىھەتنىڭ بىر قىسمىنى ئۇنتۇغان قانداقلىكى بىر ئادەم بولمىسۇن، چوقۇم قارشىلىشىش، ئاداۋەتلىشىش ۋە دۈشمەنلىشىش ئىچىدە بولغان بولىدۇ. مانا بۇ شۇنداقلارغا بېرىلگەن تەقدىرىي جازادۇر. مۇنداق ئادەملەر قانداقمۇ جەمئىيەتتە سابىت قەدەم تۇرالىسۇن؟؟!

يەنە شۇنىڭدەك، بىرلىك ۋە دوستلۇق، پەقەت الله نىڭ ھۆكمىگە ئاشكارا، مەخپىي ھالەتتە بويسۇنۇش ھەمدە سۈننەتكە ئەگىشىش بىلەنلا قولغا كېلىدۇ. مانا بۇ تەقدىردە پۈتۈلگەن مۇكاپات.

الله تائالا مۇنداق دېگەن: [وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا وَاذْكُرُوا نِعْمَةَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنْتُمْ أَعْدَاءً فَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِكُمْ فَأَصْبَحْتُمْ بِنِعْمَتِهِ إِخْوَانًا] [ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى الله نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار). الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېئمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، الله دىللىرىڭلارنى بىرلەشتۈردى، الله نىڭ نېئمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار].[7]

---

[1] سۈرە ئەنئام 153 ـ ئايەت
[2] ئىمام ئەھمەد ۋە ھاكىم رىۋايىتى، ھاكىم بۇ ھەدىسنى سەھىھ دېگەن.
[3] سۈرە مائىدە 14 ـ ئايەت
[4] سۈرە نۇر 63 ـ ئايەت
[5] سۈرە بەقەرە 137 ـ ئايەت
[6] سۈرە بەقەرە 176 ـ ئايەت
[7] سۈرە ئال ئىمران 103 ـ ئايەت

الله تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: **[وَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِهِمْ لَوْ أَنفَقْتَ مَا فِي الأَرْضِ جَمِيعًا مَا أَلَّفْتَ بَيْنَ قُلُوبِهِمْ وَلَكِنَّ اللّهَ أَلَّفَ بَيْنَهُمْ إِنَّهُ عَزِيزٌ حَكِيمٌ]** [الله مۆئمىنلەرنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈردى. سەن يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بايلىقنى سەرپ قىلىپمۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرەلمەيتتىڭ، لېكىن الله (ئۆزىنىڭ قۇدرەت كامالىتى بىلەن) ئۇلارنى ئىناق قىلدى. شۈبھىسىزكى، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر].[1]

بۇ ھەقتە الله خالىسا «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشتىكى ئاساسلار» دېگەن مەسىلىدە كۆپرەك توختىلىمىز.

مەن بۇ كىتابتا الله تائالا ياخشى كۆرىدىغان مۇسۇلمانلار سېپىنىڭ بىرلىكىنى مۇستەھكەم بىناغا ئوخشاش ساقلاشتىن ئىبارەت بۇ شەرئىي مەقسەتنىڭ نەقەدەر كاتتىلىقىغا ئاگاھلاندۇرماقچىمەن.

**[إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الَّذِينَ يُقَاتِلُونَ فِي سَبِيلِهِ صَفًّا كَأَنَّهُمْ بُنيَانٌ مَّرْصُوصٌ]** [شۈبھىسىزكى، الله ئۆزىنىڭ يولىدا مۇستەھكەم بىنادەك سەپ بولۇپ جىھاد قىلغانلارنى (يەنى ئۇرۇش مەيدانىدا دۈشمەنلەرگە ئۇچراشقان چاغدا مەۋقەسىدە ساباتلىق تۇرۇپ غازات قىلغانلارنى) دوست تۇتىدۇ].[2]

بۇنداق بىر گەۋدە بولۇش، جىھادنىڭ مۇھىم ئامىللىرىدىن ۋە غەلىبە ـ نۇسرەتنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَلَا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ]** [ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىششتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ].[3]

بۇ ئاساستىن غاپىل قېلىش مۇسۇلمانلارنىڭ خار ـ زار بولۇشىنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىندۇر، شۇڭا ئەمىر ياكى ئەزا بولسۇن ھەربىر مۇسۇلماننىڭ بۇ شەرئىي مەقسەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۈستىگە يۈكلەنگەن مەجبۇرىيەتلەرنى ئادا قىلىشى پەرز. بولۇپمۇ، مەشىق لاگېرى ئەمىرى ئاشۇ نىشاننى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن تۆۋەندىكى نەسىھەتلەرنى لازىم تۇتۇشى كېرەك:

(4) مەشىق لاگېرى ئەمىرى بولغان كىشى بىرلىك ۋە ئىتتىپاقلىقنىڭ بۇزۇلماسلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، ئۆزىنىڭ پىكىر ـ كۆزقارىشىغا قوشۇلغان كىشىلەر بىلەن، ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىقى بولمىغان ياكى ئۆزىنىڭ پىكىر ـ كۆزقارىشىغا قوشۇلمىغان كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىردەك مۇئامىلىدە بولۇشى، يۈز ـ ئابرۇيلۇقلىرىنى ئۆزگە يېقىنلاشتۇرماسلىقى ھەمدە يۈز ـ ئابرۇيى تۆۋەنلەرنى چەتكە قاقماسلىقى كېرەك. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[عَبَسَ وَتَوَلَّى أَنْ جَاءَهُ الْأَعْمَى وَمَا يُدْرِيكَ لَعَلَّهُ يَزَّكَّى أَوْ يَذَّكَّرُ فَتَنْفَعَهُ الذِّكْرَى أَمَّا مَنْ اسْتَغْنَى فَأَنْتَ لَهُ تَصَدَّى وَمَا عَلَيْكَ أَلَّا يَزَّكَّى وَأَمَّا مَنْ جَاءَكَ يَسْعَى وَهُوَ يَخْشَى فَأَنْتَ عَنْهُ تَلَهَّى كَلَّا إِنَّهَا تَذْكِرَةٌ]** [يېنىغا ئەما كەلگەنلىكى ئۈچۈن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) تەرىنى تۈردى ۋە يۈزىنى ئۆرۈۋالدى. (ئى مۇھەممەد!) نېمە بىلىسەن؟ (بەلكى) ئۇ (سەندىن ئالغان مەرىپەت بىلەن گۇناھلىرىدىن) پاكلىنىشى مۇمكىن ياكى ۋەز ـ نەسىھەت ئاڭلاپ ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشى مۇمكىن. ئۆزىنى (ئىماندىن) بىھاجەت ھېسابلايدىغان ئادەمگە كەلسەك، سەن ئۇنىڭغا يۈزلىنىسەن (يەنى ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىپ تەبلىغ قىلىشقا كۆڭۈل بۆلىسەن). ئۇ (كۇفرىدىن، گۇناھلاردىن) پاكلانمىسا، ساڭا نېمە زىيىنىدى؟ سەندىن مەرىپەت تىلەپ، الله تىن قورققان ھالدا يۈگۈرۈپ كەلگەن كىشىگە كەلسەك، سەن ئۇنىڭغا قارىماي قويىسەن. (بۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنداق قىلمىغىن. بۇ ئايەتلەر ۋەزدۇر].[4]

---

[1] سۈرە ئەنفال 63 ـ ئايەت
[2] سۈرە سەپ 4 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئەنفال 46 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئەبەسە 1 ـ ئايەتتىن 11 ـ ئايەتكىچە

گەپ توشۇپ كەلگۈچىلەرنىڭ سۆزلىرىگە ئەگىشىپ كەتمەستىن، بەلكى ئۇنىڭغا بىرەر تۆھمەت يېتىپ كەلسە، ئۇ تۆھمەتنى ئۆزى ياكى ئورۇنباسارى تەھقىقلىشى لازىم. بۇنىڭغا اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى دەلىلدۇر: **[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِنْ جَاءَكُمْ فَاسِقٌ بِنَبَإٍ فَتَبَيَّنُوا أَنْ تُصِيبُوا قَوْمًا بِجَهَالَةٍ فَتُصْبِحُوا عَلَى مَا فَعَلْتُمْ نَادِمِينَ]**

**[ئى مۇئمىنلەر! ئەگەر سىلەرگە بىر پاسىق ئادەم بىرەر خەۋەر ئېلىپ كەلسە، (ئىشنىڭ ھەقىقىتىنى بىلمەستىن بىرەر قەۋمنى رەنجىتىپ قويۇپ، قىلمىشىڭلارغا پۇشايمان قىلىپ قالماسلىقىڭلار ئۇچۇن، (ئۇ خەۋەرنى) ئېنىقلاپ كۆرۈڭلار]**.[1]

(5) قۇرۇق سۆز-چۆچەكنى يوقىتىش ئۈچۈن ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرگە ئۇلار شۈبھىلىنىپ قالغان ئىشلارنى ئېنىق بايان قىلىشى لازىم

پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇنەين غەنىمەتلىرىنى تەقسىم قىلغان چاغدىكى ھەرىكىتى شۇنىڭ قاتارىدىندۇر.

پەيغەمبەر ρ قەلبىنى ئىسلامغا مايىل قىلىشنى مەقسەت قىلغان كىشىلەرگە غەنىمەتتىن بېرىپ، ئەنسارلارغا بەرمىدى. ئەنسارلارنىڭ بۇنىڭغا ئاچچىقى كەلدى. ئاخىرىدا، پەيغەمبەر ρ قىلغان ئىشنىڭ ھېكمىتىنى ئۇلارغا سۆزلەپ بەردى.

ئىمام بۇخارى ئەنەس τ دىن ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قَالَ نَاسٌ مِنْ الْأَنْصَارِ حِينَ أَفَاءَ اللَّهُ عَلَى رَسُولِهِ ρ مَا أَفَاءَ مِنْ أَمْوَالِ هَوَازِنَ، فَطَفِقَ النَّبِيُّ ρ يُعْطِي رِجَالًا الْمِائَةَ مِنْ الْإِبِلِ فَقَالُوا. يَغْفِرُ اللَّهُ لِرَسُولِ اللَّهِ ρ يُعْطِي قُرَيْشًا وَيَتْرُكُنَا، وَسُيُوفُنَا تَقْطُرُ مِنْ دِمَائِهِمْ. قَالَ أَنَس: فَحُدِّثَ رَسُولُ اللَّهِ ρ بِمَقَالَتِهِمْ، فَأَرْسَلَ إِلَى الْأَنْصَارِ فَجَمَعَهُمْ فِي قُبَّةٍ مِنْ أَدَمٍ، وَلَمْ يَدْعُ مَعَهُمْ غَيْرَهُمْ، فَلَمَّا اجْتَمَعُوا قَامَ النَّبِيُّ ρ فَقَالَ: مَا حَدِيثٌ بَلَغَنِي عَنْكُمْ؟ فَقَالَ فُقَهَاءُ الْأَنْصَارِ: أَمَّا رُؤَسَاؤُنَا يَا رَسُولَ اللَّهِ فَلَمْ يَقُولُوا شَيْئًا، وَأَمَّا نَاسٌ مِنَّا حَدِيثَةٌ أَسْنَانُهُمْ فَقَالُوا يَغْفِرُ اللَّهُ لِرَسُولِ اللَّهِ ρ، يُعْطِي قُرَيْشًا وَيَتْرُكُنَا، وَسُيُوفُنَا تَقْطُرُ مِنْ دِمَائِهِمْ. فَقَالَ النَّبِيُّ ρ: فَإِنِّي أُعْطِي رِجَالًا حَدِيثِي عَهْدٍ بِكُفْرٍ أَتَأَلَّفُهُمْ، أَمَا تَرْضَوْنَ أَنْ يَذْهَبَ النَّاسُ بِالْأَمْوَالِ وَتَذْهَبُونَ بِالنَّبِيِّ ρ إِلَى رِحَالِكُمْ؟ فَوَاللَّهِ لَمَا تَنْقَلِبُونَ بِهِ خَيْرٌ مِمَّا يَنْقَلِبُونَ بِهِ. قَالُوا يَا رَسُولَ اللَّهِ، قَدْ رَضِينَا» اللە تائالا پەيغەمبەر ρ گە ھەۋازىن قەبىلىسىنىڭ مال-مۈلۈكلىرىنى ئولجا-غەنىمەت قىلىپ بەرگەن ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ρ بىر بۆلۈكلەرگە يۈزدىن تۆگە بېرىشكە باشلىدى. ئاندىن ئەنسارلاردىن بىر قىسىم كىشىلەر: ‹اللە تائالا پەيغەمبەر ρ نى كەچۈرسۇن، قۇرەيشلىكلەرگە بېرىپ بىزگە بەرمەيدۇ. ھالبۇكى، بىزنىڭ قىلىچلىرىمىز ئۇلارنىڭ قېنىنى تېمىتىپ تۇرسا›، دېدى. ئەنەس τ مۇنداق دەيدۇ: ‹رەسۇلۇللاھ ρ گە ئۇلارنىڭ دېگەنلىرى سۆزلەپ بېرىلگەندە، ئەنسارلارغا ئادەم ئەۋەتىپ ئۇلارنى چەمدىن ياسالغان بىر چېدىرگە يىغدى. ئەنسارلاردىن بۆلەك ھېچكىمنى چاقىرمىدى. ئۇلار يىغىلىپ بولغاندا، پەيغەمبەر ρ: «ماڭا سىلەر توغرىسىدا يەتكىنى قانداق گەپ؟» دېدى. ئەنسارلارنىڭ ئالىملىرى: ‹چوڭلىرىمىز ھېچنەرسە دېمىدى، لېكىن ئىچىمىزدىن بىر قىسىم يېشى كىچىكلەر: ‹اللە تائالا پەيغەمبەر ρ نى كەچۈرسۇن، قۇرەيشلىكلەرگە بېرىپ بىزگە بەرمەيدۇ. ھالبۇكى، بىزنىڭ قىلىچلىرىمىز ئۇلارنىڭ قېنىنى تېمىتىپ تۇرسا›، دەپتۇ. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ھەقىقەتەن مەن كۇفرىغا زامانى يېقىن بولغان كىشىلەرگە ئۇلارنى ئۇلپەتلەندۈرۈش ئۈچۈن نەرسە بېرىمەن. كىشىلەر مال-مۈلۈك بىلەن كەتسە، سىلەر پەيغەمبەر بىلەن ئۆيلىرىڭلارغا كەتسەڭلار رازى بولماسىلەر؟! اللە بىلەن قەسەمكى، سىلەرنىڭ ئېلىپ

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 6-ئايەت

قايتقىنىڭلار، ئۇلار ئېلىپ قايتقان نەرسىدىن ياخشىراقتۇر». ئەنسارلار: ‹بىز جەزمەن رازى بولدۇق›، دېدى.[1]

ئىمام بۇخارى ئەنەس τ دىن قىلغان يەنە بىر رىۋايەتتە، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ قُرَيْشًا حَدِيثُ عَهْدٍ بِجَاهِلِيَّةٍ وَمُصِيبَةٍ وَإِنِّي أَرَدْتُ أَنْ أَجْبُرَهُمْ وَأَتَأَلَّفَهُمْ» «قۇرەيشلىكلەر جاھىلىيەت ۋە مۇسىبەتكە زامانى يېقىن بىر خەلق. مەن ئۇلارنىڭ بۇ جەھەتتىكى كەمتۈكلىكىنى تولدۇرۇش ۋە ئۇلارنى ئۇلپەتلەندۈرۈشنى ئىرادە قىلدىم».[2]

ئىمام بۇخارىنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدتىن قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە، شۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَوْلَا الْهِجْرَةُ لَكُنْتُ امْرَأً مِنْ الْأَنْصَارِ وَلَوْ سَلَكَ النَّاسُ وَادِيًا وَشِعْبًا لَسَلَكْتُ وَادِيَ الْأَنْصَارِ وَشِعْبَهَا الْأَنْصَارُ شِعَارٌ وَالنَّاسُ دِثَارٌ إِنَّكُمْ سَتَلْقَوْنَ بَعْدِي أُثْرَةً فَاصْبِرُوا حَتَّى تَلْقَوْنِي عَلَى الْحَوْضِ» «ھىجرەت بولمىغان بولسا، مەن ئەنسارلاردىن بىرى بولغان بولاتتىم. ئەگەر كىشىلەر بىرەر ۋادى ۋە جىلغىدا ماڭسا، مەن ئەلۋەتتە ئەنسارلار ماڭغان ۋادى ۋە جىلغىدا ماڭغان بولاتتىم. ئەنسارلار ئىچ كىيىم؛ باشقىلار بولسا، تاش كىيىمدۇر. سىلەر مېنىڭدىن كېيىن شەخسىيەتچىلىككە ئۇچرايسىلەر. سىلەر ھەۋزى كەۋسەردە مەن بىلەن ئۇچراشقۇچىلىك سەۋر قىلىڭلار».[3]

ئىبنى ھەجەر «فەتھۇل بارى» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىستىن كىچىكلەرنىڭ ھەققە قايتىۋېلىشى ئۈچۈن، چوڭلارنىڭ ئۇلار غاپىل قالغان نەرسىلەردىن ئاگاھلاندۇرۇپ، شۈبھىنىڭ يوللىرىنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىشىنىڭ لازىملىقى؛ يېقىن ئىش يۈز بەرگەن چاغدا، خاس كىشىلەر ياكى ئاۋام خەلقنى يىغىپ چۈشەنچە بېرىشنىڭ يولغا قويۇلىدىغانلىقى؛ ھەدىستىن يەنە، دۇنيالىقتىن بىرەر نەرسە قولدىن كەتكەن كىشىگە، ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى قولغا كەلتۈرگەنلىكى بىلەن تەسەللىي بېرىشنىڭ بارلىقى ۋە يەنە ئاخىرەتلىكنى دۇنيالىقتىن ئىلگىرى قىلىش، دۇنيالىقتا قولدىن كەتكەن نەرسە ئاخىرەتتە ئىگىسى ئۈچۈن ساقلاپ قويۇلىدىغان بولغاچ، سەۋر قىلىش لازىملىقى قاتارلىقلارنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئاخىرەت ياخشىدۇر ۋە باقىيدۇر].[4]

بىر يەھۇدىي ئەۋس ۋە خەزرەج قەبىلىسىنىڭ ئىچىدە جاھىلىيەت دەۋرىدىكى جەڭلەرنى ئەسلىتىپ، ئىككى قەبىلە ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك سالىدۇ. بۇنىڭدىن ئۇلارنىڭ قانلىرى قىزىپ كېتىپ ئۇرۇش قىلغىلى تاس قالغاندا، پەيغەمبەر ρ نىڭ: «أَبِدَعْوَى الجَاهِلِيَّةِ وأَنَا بَيْنَ أَظْهُرِكُمْ؟» «مەن ئاراڭلاردا تۇرساممۇ جاھىلىيەتنىڭ دەۋاسىنى قىلامسىلەر؟!»، دېگەن خىتابى ھەم شۇنىڭغا ئوخشايدۇ.

شۇنىڭ بىلەن ئۇلار پۇشايمان قىلغان. قايتا كېلىشىپ، ئۆزئارا قۇچاقلىشىپ كۆرۈشكەن.[5]

(6) ئەمىر، بىرلىكنى پارچىلاشقا ئېلىپ بارىدىغان جېدەل-ماجىرا، مۇنازىرىلەرگە قەتئىي يول قويماسلىقى لازىم.

پەيغەمبەر ρ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «اقْرَءُوا الْقُرْآنَ مَا ائْتَلَفَتْ عَلَيْهِ قُلُوبُكُمْ فَإِذَا اخْتَلَفْتُمْ فَقُومُوا عَنْهُ» «قەلبىڭلار بىرلەشكەن ھالدا ‹قۇرئان› ئوقۇڭلار! ئىختىلاپلىشىپ قالساڭلار، ئورنۇڭلاردىن قوپۇپ كېتىڭلار!»[1]

---

[1] 4331- ھەدىس

[2] 4334- ھەدىس

[3] 4330- ھەدىس

[4] «فەتھۇل بارى» 8- جىلد 52- بەت

[5] «تەپسىر ئىبنى كەسىر»دىن ئال ئىمران سۈرىسىنىڭ [وَاذْكُرُوا نِعْمَةَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنْتُمْ أَعْدَاءً] دېگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىگە قارالسۇن.

قۇرئان كەرىم ھەققىدە ئىختىلاپلىشىپ قالغاندا قوپۇپ كېتىشكە بۇيرۇق كەلگەن ئىكەن، قۇرئان كەرىمدىن باشقا شەرئىي ئىلىم ياكى دۇنيالىق ئىشلاردا ئىختىلاپلىشىپ قالسا، تېخىمۇ قوپۇپ كېتىش كېرەك. مانا بۇ «يۇقىرى ئارقىلىق تۆۋەنگە ئاگاھلاندۇرۇش»نىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ.

(7) قېرىنداشلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپ تۇغدۇرىدىغان ئىشلارنى ئەمىرگە ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى ئەھلى ئىلىملەرگە قايتۇرۇش؛ جېدەللەشمەسلىك لازىم. الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى بۇنىڭغا دەلىلدۇر:

**[وَإِذَا جَاءَهُمْ أَمْرٌ مِنَ الأَمْنِ أَوْ الْخَوْفِ أَذَاعُوا بِهِ وَلَوْ رَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَإِلَى أُوْلِي الأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنْبِطُونَهُ مِنْهُمْ]**

**[(مۆئمىنلەرگە ئائىت) ئامانلىقنىڭ ياكى قورقۇنچنىڭ بىرەر خەۋىرى ئۇلارغا (يەنى مۇناپىقلارغا) يەتسە، ئۇنى تارقىتىدۇ. ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۆئمىنلەر)نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۇستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى]**.[2]

ئىمام ئەھمەد ئەمرى ئىبنى شۇئەيبدىن، ئۇ دادىسىدىن، ئۇ چوڭ بوۋىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بەزى ساھابىلەر قۇرئان كەرىمنىڭ بىر ئايىتىدە مۇنازىرىلىشىپ قالدى، ھەتتا ئۇلارنىڭ ئاۋازلىرى كۆتۈرۈلۈپ كەتتى. پەيغەمبەر ρ غەزەپلەنگەن ھالەتتە چىقىپ مۇنداق دېدى: «مَهْلاً يَا قَوْمِ، بِهَذَا أُهْلِكَتِ الأُمَمُ مِنْ قَبْلِكُمْ، بِاخْتِلاَفِهِمْ عَلَى أَنْبِيَائِهِمْ، وَضَرْبِهِمُ الْكُتُبَ بَعْضَهَا بِبَعْضٍ، إِنَّ الْقُرْآنَ لَمْ يَنْزِلْ يُكَذِّبُ بَعْضُهُ بَعْضًا، بَلْ يُصَدِّقُ بَعْضُهُ بَعْضًا، فَمَا عَرَفْتُمْ مِنْهُ، فَاعْمَلُوا بِهِ، وَمَا جَهِلْتُمْ مِنْهُ، فَرُدُّوهُ إِلَى عَالِمِهِ» «توختاڭلار! ئى قەۋم، سىلەردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر مۇشۇ سەۋەبتىن، يەنى پەيغەمبەرلىرى ئۈستىدە ئىختىلاپلاشقانلىقى ۋە كىتابلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىگە سوقۇشتۇرغانلىقى سەۋەبىدىن ھالاك قىلىندى. قۇرئان كەرىمنىڭ بەزىسى بەزىسىنى يالغانغا چىقىرىش ئۈچۈن نازىل قىلىنمىدى، بەلكى ئۇنىڭ بەزىسى بەزىسىنى تەستىقلايدۇ. سىلەر ئۇنىڭدىن بىلگىنىڭلارغا ئەمەل قىلىڭلار! بىلمىگىنىڭلارنى بىلىدىغان كىشىگە قايتۇرۇڭلار!»[3]

ئىمام بۇخارىنىڭ ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئابدۇللاھدىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىمۇ شۇنىڭ قاتارىدىن: «أَنَّ ابْن عَبَّاسٍ تَمَارَى هُوَ وَالْحُرُّ بْنُ قَيْسٍ فِي صَاحِبِ مُوسَى قَالَ ابْنُ عَبَّاسٍ هُوَ خَضِرٌ فَمَرَّ بِهِمَا أُبَيُّ بْنُ كَعْبٍ فَدَعَاهُ ابْنُ عَبَّاسٍ فَقَالَ إِنِّي تَمَارَيْتُ أَنَا وَصَاحِبِي هَذَا فِي صَاحِبِ مُوسَى الَّذِي سَأَلَ مُوسَى السَّبِيلَ إِلَى لُقِيِّهِ هَلْ سَمِعْتَ النَّبِيَّ ρ يَذْكُرُ شَأْنَهُ قَالَ نَعَمْ سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ ρ يَقُولُ بَيْنَمَا مُوسَى فِي مَلَإٍ مِنْ بَنِي إِسْرَائِيلَ جَاءَهُ رَجُلٌ فَقَالَ هَلْ تَعْلَمُ أَحَدًا أَعْلَمَ مِنْكَ قَالَ مُوسَى لَا فَأَوْحَى اللَّهُ عَزَّ وَجَلَّ إِلَى مُوسَى بَلَى عَبْدُنَا خَضِرٌ ...» ئىبنى ئابباس τ ھۇررىبنۇ قەيس τ بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمراھى توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشىپ قالدى. ئىبنى ئابباس τ:

— ئۇ خىزىر، — دېدى. ئۇ ئىككىسىنىڭ قېشىدىن ئۇبەيي ئىبنى كەئب τ ئۆتتى. ئۇنى ئىبنى ئابباس τ چاقىرىپ مۇنداق دېدى:

— مەن ماۋۇ بۇرادىرىم بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇچرىشىش ئۈچۈن يول سورىغان مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمراھى توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشىپ قالدۇق. سەن پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇ ئىش توغرۇلۇق بىرنەرسە دېگىنىنى ئاڭلىدىڭمۇ؟ ئۇبەيي مۇنداق دېدى:

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] سۈرە نىسائ 83 ـ ئايەت

[3] ئەھمەد رىۋايىتى 6845 ـ ھەدىس، بۇ ھەدىسنى شەيخ ئالبانىي ۋە ئەھمەد شاكىر «سەھىھ» دېگەن.

ـــ ھەئە، مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مۇسا ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىلدىن بىر جامائە كىشىنىڭ ئىچىدە ئىدى. ئۇنىڭ قېشىغا بىر ئادەم كېلىپ: ‹سەن ئۆزۈڭدىنمۇ ئالىمراق بىر كىشىنىڭ بارلىقىنى بىلەمسەن؟› دېدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام: ‹ياق› دېدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا: ‹بىزنىڭ بەندىمىز خىزىر بار›، دەپ ۋەھيى نازىل قىلدى...»[1].

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ھەدىستىن تەرسالىق قىلمىغان ئاساستا ئىلىم ئۈستىدە بەس ـ مۇنازىرە قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى، بەس ـ مۇنازىرە مەزگىلىدە ئەھلى ئىلىملەرگە مۇراجىئەت قىلىشنىڭ لازىملىقى، راست سۆزلەيدىغان بىر كىشىنىڭ بەرگەن خەۋىرىگە ئەمەل قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى قاتارلىقلارنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ][2].

ئەگەر لاگېر مەسئۇللىرى ئىختىلاپىي مەسىلىلەرگە جاۋاب بېرەلمىسە، ئۇنى خاس كىشىلەرگە مۇراجىئەت قىلىش ياكى ئۇلارغا ئادەم ئەۋەتىش ۋە ياكى ئۇلارنىڭ قېشىغا بېرىپ جاۋاب ئالىدىغان ۋاقىتقىچىلىك كېچىكتۈرىدۇ. ساھابىلەر ئۆز ئەمىرلىرى بىلەن ئىختىلاپلىشىپ قالغىنىدا، پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا قايتىپ كېلەتتى. ئۇلارغا پەيغەمبەر ρ پەتىۋا بېرەتتى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ھۇزافە τ بۇرادەرلىرىنى ئوت يېقىشقا، كېيىن ئوتقا كىرىشكە بۇيرۇغاندا، ئۇلارنىڭ باش تارتىشى؛[3] شۇنىڭدەك، خالىد ئىبنى ۋەلىد τ بۇرادەرلىرىنى بەنى جەزىيمە قەبىلىسىدىن بولغان ئەسىرلەرنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇغاندا، ئۇلارنىڭمۇ باش تارتىشى مۇشۇنىڭ مىساللىرىدىندۇر.[4]

بۇ ئىككى مىسالدا ئەمىرلەر خاتالىق ئۈستىدە ئىدى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[فَإِنْ تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللَّهِ وَالرَّسُولِ] [ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا الله قا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار]**، يەنى قۇرئان ۋە ھەدىسكە مۇراجىئەت قىلىڭلار.

(8) ئەمىر جامائەت ئىچىدە بىرنەچچە گۇرۇھلارنىڭ تەشكىللىنىشىگە يول قويماسلىقى لازىم. ئۇ بىرلىكنى پارچىلاپ، دۈشمەنلىك تېرىيدۇ.

بۇ يەردە ئاگاھلاندۇرۇپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك بولغان مۇھىم بىر نۇقتا بار. ئۇ بولسىمۇ، جامائەت ئىچىدە بىرنەچچە گۇرۇھلارغا تەشكىللىنىش ئىككى خىل بولۇپ، بىرى، دۇرۇس، ماختاشقا ئەرزىيدۇ. يەنە بىرى، چەكلەنگەن، سۆكۈشكە ھەقلىق بولىدۇ.

دۇرۇس، ماختاشقا ئەرزىيدىغىنى، بىر يۇرتلۇق ياكى بىر مەھەللىلىك ۋە ياكى بىر تىللىق بولۇشتەك كىشىلەرنى بىر ـ بىرىگە باغلاپ تۇرىدىغان ئەنە شۇنداق خاس رىشتە سەۋەبلىك توپلىشىپ قېلىشى بولۇپ، ھەر ئادەمنىڭ ئۆز قەۋمى بىلەن جىھاد قىلىشى سۈننەت.

الله تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَجَعَلْنَاكُمْ شُعُوبًا وَقَبَائِلَ لِتَعَارَفُوا] [ئۆزئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق]**[5].

ئەمىر ھەر تائىپىگە ئۇلارنىڭ خەۋەرلىرىنى دوكلات قىلىدىغان ۋە ئەمىرنىڭ يوليورۇقلىرىنى ئۇلارغا يەتكۈزىدىغان بىر مەسئۇلنى تەيىنلەش لازىم.

---

[1] 74 ـ ھەدىس

[2] «فەتھۇل بارى» 1 ـ جىلد 169 ـ بەت

[3] بۇخارى رىۋايىتى، 7145 ـ ھەدىس

[4] بۇخارى رىۋايىتى، 7189 ـ ھەدىس

[5] سۈرە ھۇجۇرات 13 ـ ئايەت

ئەبۇ داۋۇد مىقدام ئىبنى مەئدىي كەرىبنىڭ يولى ئارقىلىق پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الْعِرَافَةُ حَقٌّ، وَلاَ بُدَّ لِلنَّاسِ مِنْ عَرِّيفٍ» «مەسئۇل تەيىنلەش ھەقتۇر، كىشىلەرگە بىر مەسئۇل بولۇشى لازىم».

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ارْجِعُوا حَتَّى يَرْفَعَ إِلَيْنَا عُرَفَاؤُكُمْ أَمْرَكُمْ» «سىلەر قايتىپ كېتىڭلار، بىزگە ئىشىڭلارنى (يەنى پىكرىڭلارنى) مەسئۇللىرىڭلار يەتكۈزسۇن».[1]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: ‹ھەدىستە مەسئۇللارنى تەيىنلەش يولغا قويۇلغان. چۈنكى، خەلىپىنىڭ ھەممە ئىشقا ئۆزى بىۋاستە ئارىلىشىشى مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزى بىلەن ھەمكارلىشىدىغان ياردەمچىلەرنى تەيىنلەشكە موھتاج›.

ئىبنى بەتتال يەنە مۇنداق دېگەن: ‹ئەگەر بۇيرۇش ۋە توسۇش بارچە ئاۋامغا قارىتىلسا، ئۇنىڭغا نىسبەتەن بەزى كىشىلەر قارامىلىق قىلسا، بەزىلەر سەل قارايدۇ. ئەگەر ھەربىر قەۋمگە بىردىن مەسئۇل تۇرغۇزۇلسا، ھېچبىر كىشىنىڭ بۇيرۇلغاننى قىلىشتىن باشقىنى قىلىشقا يوچۇق قالمايدۇ›].[2]

(ئەبۇ يەئلا مۇنداق دېگەن:) [ئەمىر ھەربىر تائىپىنى بىر-بىرىدىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن، ئۆزئارا چاقىرىشىدىغان بىر شەرتلىك بەلگە بېكىتىپ بېرىشى لازىم. ئۇلار توپلاشقاندا شۇ بەلگە ئارقىلىق ئوتتۇرىغا چىقىدۇ.

ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير τ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: {أَنَّ النَّبِيَّ ρ جَعَلَ شِعَارَ الْمُهَاجِرِينَ: يَا بَنِي عَبْدِ الرَّحْمَنِ، وَشِعَارَ الْخَزْرَجِ: يَا بَنِي عَبْدِ اللَّهِ، وَشِعَارَ الأَوْسِ: يَا بَنِي عُبَيْدِ اللَّهِ، وَسَمَّى خَيْلَهُ: خَيْلَ اللَّهِ} {پەيغەمبەر ρ مۇھاجىرلارنىڭ بەلگىسىنى «يا بەنىي ئابدۇرراھمان»، خەزرەجنىڭ بەلگىسىنى «يا بەنىي ئابدۇللاھ»، ئەۋسنىڭ بەلگىسىنى «يا بەنىي ئۇبەيدۇللاھ»، ئۆزىنىڭ ئېتىنىڭ نامىنى «خەيلۇللاھ» دەپ ئاتىغان ئىدى}[3].[4]

چەكلەنگەن، سۆكۈشكە ھەقلىق بولغان يىغىلىشلارغا كەلسەك، ئۇ بىرىنەچچە تۈرلۈك بولۇپ، بىرى، ئۇرۇق-تۇغقانچىلىق ئالاقىسى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئالاقىلارنى ئىسلام ئالاقىسىدىن ئۈستۈن قويىدىغان تەرەپبازلىق ئالاقىسىدۇر. پەيغەمبەر ρ بۇ توغرىدا مۇنداق دېگەن: «مَنْ قَاتَلَ تَحْتَ رَايَةٍ عِمِّيَّةٍ يَغْضَبُ لِعَصَبَةٍ أَوْ يَدْعُو إِلَى عَصَبَةٍ أَوْ يَنْصُرُ عَصَبَةً فَقُتِلَ فَقِتْلَةٌ جَاهِلِيَّةٌ» «كىمكى غايىسى نامەلۇم بايراق ئاستىدا، (الله نىڭ سۆزىنى ئالىي قىلىش ئۈچۈن ئەمەس) تەرەپبازلىق ئۈچۈن غەزەپلىنىپ ياكى تەرەپبازلىققا چاقىرىپ ۋە ياكى تەرەپبازلىققا ياردەم بېرىپ ئۇرۇش قىلىپ ئۆلتۈرۈلسە، جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلىدۇ».[5]

بىرەر فىقھى مەزھەپ ياكى بىرەر ئۇستاز ۋە ياكى دىندا بىرەر كۆزقاراشقا مۇتەئەسسىپلىك قىلىشتەك دىنىي گۇرۇھۋازلىقلارمۇ سۆكۈشكە تېگىشلىك يىغىلىشلار قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا] [ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى الله نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار)]**.[6]

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] «فەتھۇل بارى» 13- جىلد 169- بەت
[3] بەيھەقى رىۋايىتى
[4] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 40- بەت
[5] مۇسلىم رىۋايىتى
[6] سۈرە ئال ئىمران 103- ئايەت

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: [أَنْ أَقِيمُوا الدِّينَ وَلَا تَتَفَرَّقُوا فِيهِ] [سىلەر دىننى بەرپا قىلىڭلار، دىندا تەپرىقچىلىك قىلماڭلار].[1] [إِنَّ الَّذِينَ فَرَّقُوا دِينَهُمْ وَكَانُوا شِيَعًا لَسْتَ مِنْهُمْ فِي شَيْءٍ إِنَّمَا أَمْرُهُمْ إِلَى اللَّهِ ثُمَّ يُنَبِّئُهُمْ بِمَا كَانُوا يَفْعَلُونَ] [دىندا بۆلگۈنچىلىك قىلىپ تۈرلۈك پىرقىلەرگە ئايرىلغانلاردىن سەن ئادا ـ جۇداسەن؛ ئۇلارنىڭ ئىشى پەقەت الله قىلا خاستۇر (يەنى الله نىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر)، كېيىن (يەنى ئاخىرەتتە) الله ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئۇزىگە ئېيتىپ بېرىدۇ].[2]

ئەمىرنىڭ سەپنىڭ بىرلىكىگە تەھدىت بولغان، تەنقىدلەشكە تېگىشلىك بۇ گۇرۇھلارنى توسۇشى پەرز.

(9) ئەمىر جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش ئۈچۈن سۈخەنچىلىك قىلىش، كىشىلەر ئارىسىدا بۆلگۈنچىلىك سېلىش ياكى مەشىقنىڭ داۋاملىششىغا زىيان يەتكۈزۈشكە سەۋەب بولۇشتەك ناچار ئىللەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىدىغان، ئەتراپىدا قوللىغۇچىلىرى ۋە جامائەتنىڭ بىرلىكىنى بۇزۇش خەۋپى بار بولغان ئادەمنى كېڭەش ئەھلى بىلەن مەسلىھەتلەشكەندىن كېيىن، ئۇنى يىراقلاشتۇرۇۋېتىشى پەرز.

(ئەبۇ يەئلا مۇنداق دېگەن:) [فىقھشۇناس ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: ‹ئەمىر ئەسكەرلەرگە ۋە ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى كىشىلەرگە ئىنچىكىلەپ قاراپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن مۇجاھىدلارنى ياردەمسىز تاشلاپ قويىدىغان، ئۆسەك سۆز تارقىتىدىغان ياكى «جاسۇسلۇق قىلىش ئېھتىمالى بار» دەپ قارالغان ئادەملەرنى سەپتىن چىقىرىۋېتىشى لازىم. رەسۇلۇللاھ ρ مۇ بەزى غازاتلىرىدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سولۇلنى مۇسۇلمانلارنى ياردەمسىز تاشلاپ قويغانلىقى ئۈچۈن قايتۇرۇۋەتكەن ئىدى›].[3]

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [جىھاد ئەمىرى ئۆزى بىلەن بىرگە بوشاتقۇچى ۋە سۇندۇرغۇچىلارنى ئېلىپ چىقماسلىقى لازىم.

بوشاتقۇچى دېگەندە، «ھاۋا بەك ئىسسىق ياكى بەك سوغۇق، مۇشەققەت كۆپ، چىدىغىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىزنىڭ غەلىبە قىلىشىمىزغا ئادەمنىڭ كۆزى يەتمەيدۇ» دېگەندەك، كىشىلەرنىڭ غازاتقا چىقىش قىزغىنلىقىنى سوۋۇتۇپ، جەڭگە كىرىش ئىرادىسىنى بوشاشتۇرىدىغان ئادەم نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

سۇندۇرغۇچى دېگىنىمىزدە، «مۇسۇلمانلارنىڭ ئالدىنقى قوشۇنى مەغلۇپ بولۇپتۇ، ئۇلارغا ئەۋەتىدىغان ھېچقانداق ياردەم يوق ئىكەن؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە دۈشمەنلەرنىڭ ئادىمى كۆپ، قورال ـ ياراقلىرى خىل، ياردەم كېلىپ تۇرىدىكەن؛ ئۇلارغا تاقابىل تۇرۇش مۇمكىن ئەمەس ئىكەن» دېگەندەك، مۇجاھىدلارنىڭ روھىنى چۈشۈرۈپ، جەڭگىۋارلىقىنى سۇندۇرىدىغان گەپلەرنى قىلىدىغان ئادەم نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

شۇنىڭدەك جىھاد ئەمىرى، كاپىرلارنىڭ جاسۇسلۇقىنى قىلىدىغان، مۇسۇلمانلارنىڭ ئەيىب ـ نۇقسانلىرىدىن ئۇلارنى خەۋەردار قىلىدىغان؛ ئۇلارغا مۇسۇلمانلارنىڭ خەۋەرلىرىنى يېزىش، مۇسۇلمانلارنىڭ ئاجىزلىق تەرەپلىرىنى كۆرسىتىپ قويۇش ياكى كاپىرلارنىڭ جاسۇسلىرىنى قويىنغا ئېلىش ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا زىيان سالىدىغان كىشىلەرنى ئېلىپ چىقماسلىقى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئاداۋەت تاشلاپ بۇزۇقچىلىق تېرىيدىغان ئادەمنىمۇ ئېلىپ چىقماسلىقى لازىم. بۇنىڭغا الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزى دەلىلدۇر: [وَلَكِنْ كَرِهَ اللَّهُ انْبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ وَقِيلَ اقْعُدُوا مَعَ الْقَاعِدِينَ لَوْ خَرَجُوا فِيكُمْ مَا زَادُوكُمْ إِلَّا خَبَالًا وَلَأَوْضَعُوا خِلَالَكُمْ يَبْغُونَكُمُ الْفِتْنَةَ] [لېكىن الله ئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ

[1] سۈرە شۇرا 13 ـ ئايەت
[2] سۈرە ئەنئام 159 ـ ئايەت
[3] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 40 ـ بەت

**دىللىرىغا ھورۇنلۇقنى سېلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئاياللار، كىچىك بالىلار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىڭلار» دېيىلدى. ئەگەر ئۇلار سىلەر بىلەن بىرلىكتە چىققان بولسا، ئاراڭلاردا پەقەت پىتنە ـ پاساتنى كۆپەيتەتتى، ئاراڭلارغا بۆلگۈنچىلىك سېلىش ئۈچۈن چوقۇم سۇخەنچىلىك بىلەن شۇغۇللىناتتى].**[1]

بۇنداقلار مۇسۇلمانلارغا زىيانلىق كىشىلەر، شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمىر ئۇلارنى جەڭ مەيدانىغا بېرىشتىن توسۇشى لازىم.

ناۋادا، بۇلارنىڭ بىرەرسى جەڭ مەيدانىغا ئەمىر بىلەن چىقىپ قالغان بولسا، گەرچە ئۇ مۇسۇلمانلارغا زاھىردا ياردەم كۆرسەتكەن بولسىمۇ، ئەمىر ئۇنىڭغا غەنىمەتتىن ھېچقانداق نېسىۋە بەرمەسلىكى لازىم. چۈنكى، ئۇنىڭ مۇناپىقلىقىغا پاكىت بولغانلىقتىن ئۇنىڭ زاھىردا ياردەم كۆرسەتكەنلىكى مۇناپىقلىقىنى يوشۇرۇش ئۈچۈن بولغان بولۇشى مۇمكىن، شۇڭا ئۇنىڭ مۇسۇلمانلار ئارىسىدا پىتنە ـ پاسات تېرىپ سالغان زىيىنىنىڭ ئۆزىلا، ئۇنى مۇسۇلمانلار ئالغان غەنىمەتنى ئېلىش سالاھىيىتىدىن مەھرۇم قالدۇرىدۇ.

ئەگەر ئەمىر شۇ خىل ئادەملەردىن بولۇپ قالسا، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە چىقىشقا بولمايدۇ، چۈنكى، ئۇنىڭ قوشۇنغا زىيان يەتكۈزۈپ قويۇشىدىن ئەمىن بولغىلى بولمايدۇ. بۇ خىل ئەسكەرنى ئېلىپ چىقىش دۇرۇس بولمىغان يەردە، بۇنداق ئەمىرگە ئەگىشىپ چىقىش قانداقمۇ دۇرۇس بولسۇن؟!][2]

(10) ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرگە ئادىل بولۇشى لازىم. ئۇلارنىڭ ئىچىدە جېدەل ـ ماجىرا يۈز بەرسە، ئۇ ماجىرالارنى ئۆزى ياكى ياردەمچىسى بىر تەرەپ قىلىشى لازىم.

ئىشلارنىڭ ئەدلى ـ ئادالەت بىلەن مۇنتىزىم يۈرۈشۈشى ۋە ئەسكەرلەردىن الله نىڭ غەزىپىنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى ئۈچۈن، مەزلۇمنىڭ ھەققىنى تولۇق ئېلىپ بېرىش، زالىمنى زۇلۇمدىن توسۇش ۋە ئۇنىڭغا تەزىر جازاسى بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ قىلمىشىنى توختىتىش لازىم.

ئەگەر ئەسكەرلەر دۈشمەن زېمىنىدا، جەڭ مەيدانىدا بولسا، قاتتىق جازالارنى يۈرگۈزۈشتىن ساقلىنىش لازىم. بۇنىڭ دەلىلى: «لَا تُقْطَعُ الأَيْدِي فِي الْغَزْوِ» «غازاتتا قوللار كېسىلمەيدۇ»،[3] دېگەن ھەدىستۇر.

بەزى ئەھلى ئىلىملەرنىڭ نەزىرىدە بۇ ھەدىسكە ئەمەل قىلىنىدۇ. ئەۋزائى ئەنە شۇلار قاتارىدىن.

غازاتتا ھەد يۈرگۈزۈلگەن كىشىنىڭ دۈشمەن تەرەپكە قوشۇلۇۋېلىش خەۋپى بولغاچقا، ھەد دۈشمەن زېمىنىدا يۈرگۈزۈلمەيدۇ. ئەگەر خەلىپە ئىسلام دىيارىغا قايتسا، ئۇنىڭغا ھەد يۈرگۈزىدۇ.[4]

ئىبنى قۇدامە مۇنداق دەيدۇ: [بۇ مەسىلىگە (يەنى ھەدنى جەڭدە كېچىكتۈرۈپ ئىجرا قىلىشقا) ساھابىلەرنىڭ ئىجمائىسى بار. بۇنىڭغا ئەۋزائى، ئىسھاقلارمۇ قايىل بولغان. مالىك، شافىئىي، ئەبۇ سەۋر ئىبنى مۇنزىر قاتارلىقلار قارشى پىكىردە بولغان].[5]

مېنىڭ پىكرىمچە، ئەگەر ماجىرا قېرىنداشلار ئارىسىدا يۈز بەرگەن بولسا، ئىسلاھ قىلىش جازالاشتىن ئەۋزەل. ئەمىر ياكى ياردەمچىسى ماجىرالاشقۇچىلارغا پەند ـ نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى ئۆزئارا ئەپۇ قىلىششقا دەۋەت قىلىشى لازىم. بولۇپمۇ، جىھاد ساھەسىدە ئۆزلىرىنىڭ نەپسىگە ئالاقىدار نېسىۋىلىرىنى ئۇنتۇپ كېتىشكە نەسىھەت قىلىشى لازىم. گىنە ـ ئاداۋەتلەرنى يوقىتىشتا ئىسلاھ

---

[1] سۈرە تەۋبە 46 ـ ئايەت

[2] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 372 ـ بەت

[3] ئەبۇ داۋۇد، تىرمىزىي ۋە نەسائىي رىۋايىتى، تىرمىزىي ئۇ ھەدىسنى غەرىيب دېگەن.

[4] زەيلەئىينىڭ «نەسبۇر رايە» ناملىق كىتابى 3 ـ جىلد 344 ـ بەت

[5] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 537 ـ بەتتىن 538 ـ بەتكىچە

قىلىش جازالاشتىن پايدىلىقراقتۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[فَاتَّقُوا اللَّهَ وَأَصْلِحُوا ذَاتَ بَيْنِكُمْ]** **[الله تىن قورقۇڭلار، (ئىختىلاپ قىلىشماي ئىتتىپاق بولۇپ) ئاراڭلارنى تۈزەڭلار]**.[1]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «أَلَا أُخْبِرُكُمْ بِأَفْضَلَ مِنْ دَرَجَةِ الصِّيَامِ وَالصَّلَاةِ وَالصَّدَقَةِ قَالُوا بَلَى يَا رَسُولَ اللَّهِ قَالَ إِصْلَاحُ ذَاتِ الْبَيْنِ وَفَسَادُ ذَاتِ الْبَيْنِ الْحَالِقَةُ» «مەن سىلەرگە روزا، ناماز، سەدىقىنىڭ دەرىجىسىدىنمۇ ئەۋزەلرەك بىر ئەمەل بىلەن خەۋەر بەرمەيمۇ؟» ئۇلار: ‹ماقۇل، ئى رەسۇلۇللاھ! خەۋەر بەرسىلە!› دېدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئارىنى ئىسلاھ قىلىشتۇر، ئارىنىڭ بۇزۇلۇشى دىننى قىرىپ تاشلىغۇچىدۇر».[2]

(11) ئەمىر قەلبلەرنىڭ ئۆزىگە نىسبەتەن ئۆزگىرىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، بىر نەرسىنى قول ئاستىدىكىلەرگە بەرمەي ئۆز چاڭگىلىغا ئېلىۋالماسلىقى لازىم. ئەمىر ئۇلار يېگەن نەرسىدىن يېيىشى، ئۇلار ئۇخلىغاندەك ئۇخلىشى، ئۇلار مىنگەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ تۆۋەنرەك نەرسىنى مىنىشى لازىم. نەرسە ـ كېرەكتىن بىرەر نەرسىنى باشقىلارغا بەرمەي ئۆزىگە خاس قىلىۋالماسلىقى كېرەك. ئەگەر خىزمەت ئېھتىياجى شۇنى تەقەززا قىلسا، بۇ ئۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئىمكانىيەت يار بەرسە، ئەمىر ئۇلار بىلەن بىرگە ھەر خىل مەشىقلەرگە قاتنىشىشى لازىم. بۇ ئۇلارنى روھلاندۇرىدۇ، يەنە كېلىپ ئۆزىگە نىسبەتەنمۇ پايدىلىق.

(12) ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەرگە غەيرى ئەۋزەل ئىشلارنى سىياسەت قىلىپ يۈرگۈزۈشى پايدىلىق دەپ قارالسا، ھارام بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا شۇنداق قىلىشى دۇرۇس. بۇنىڭ دەلىلى، بۇخارىنىڭ ئەسۋەد ئىبنى يەزىدتىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسى:

ئەسۋەد مۇنداق دەيدۇ: ماڭا ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير مۇنداق دېدى: كَانَتْ عَائِشَةُ تُسِرُّ إِلَيْكَ كَثِيرًا، فَمَا حَدَّثَتْكَ فِي الْكَعْبَةِ؟ قُلْتُ: قَالَتْ لِي: قَالَ النَّبِيُّ ρ: «يَا عَائِشَةُ، لَوْلاَ قَوْمُكِ حَدِيثٌ عَهْدُهُمْ – قَالَ ابْنُ الزُّبَيْرِ: بِكُفْرٍ – لَنَقَضْتُ الْكَعْبَةَ فَجَعَلْتُ لَهَا بَابَيْنِ: بَابٌ يَدْخُلُ النَّاسُ، وَبَابٌ يَخْرُجُونَ» فَفَعَلَهُ ابْنُ الزُّبَيْرِ ئائىشە ساڭا كۆپ سۆزلەرنى مەخپىي ئېيتاتتى، ئۇ ساڭا كەبە توغرۇلۇق نېمە دەپ سۆزلەپ بەرگەن؟ مەن دېدىم: ئائىشە ماڭا مۇنداق دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ئى ئائىشە! ئەگەر قەۋمىڭنىڭ كۇفرىغا زامانى يېقىن بولمىسا ئىدى، مەن كەبىنى بۇزۇپ ئۇنىڭغا ئىككى دەرۋازا بېكىتكەن بولاتتىم، كىشىلەر بىر دەرۋازىدىن كىرەتتى، يەنە بىر دەرۋازىدىن چىقاتتى».

كېيىن، ئۇ ئىشنى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ئەمەلگە ئاشۇردى.[3]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ھەدىستە ئوتتۇرىغا قويۇلغان مەقسەت، قۇرەيشلەر كەبىنى ئىنتايىن چوڭ سانايتتى. پەيغەمبەر ρ ئۇلار يېڭىدىن مۇسۇلمان بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلار پەيغەمبەر ρ نى «ئۆزلىرىنىڭ ئۇستىدىن ئالاھىدە پەخىرلىنىش مەقسىتىدە كەبىنىڭ قۇرۇلۇشىنى ئۆزگەرتتى» دەپ گۇمان قىلىپ قېلىشىدىن ئەنسىرىگەن. بۇنىڭدىن بۇزۇقچىلىققا چۈشۈپ قېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن پايدىلىق ئىشنىمۇ تەرك ئېتىشنىڭ دۇرۇسلۇقى؛ ئېغىر خاتالىققا چۈشۈپ قېلىشتىن ئەنسىرىگەنلىك سەۋەبىدىن، كىچىك خاتالىققا ئىنكار قىلىشنى تەرك ئېتىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ھەمدە ھاراملا بولمىسا،

---

[1] سۈرە ئەنفال 1 ـ ئايەت

[2] تىرمىزىي رىۋايىتى، ئۇ بۇ ھەدىسنى «سەھىھ» دېگەن.

[3] بۇخارى رىۋايىتى

گەرچە غەيرى ئەۋرەل بولسىمۇ، پايدىلىق ئىشلارنى پادىشاھ پۇقرالارغا سىياسەت قىلسا دۇرۇس بولىدىغانلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ].[1]

ھەدىستىن ئېلىنغان دەلىل شۇكى، ئەۋرەل ئىش، كەبىنىڭ بىناسىنى قايتىدىن قۇرۇپ چىقىش. غەيرى ئەۋزىلى، ئۆز پېتىچە قالدۇرۇپ قويۇش ئىدى. پەيغەمبەر ρ ئەۋزەلنى تەرك ئېتىپ، غەيرى ئەۋزەلگە قانائەت قىلدى، چۈنكى، غەيرى ئەۋزەلنى كىشىلەرگە سىياسەت قىلىپ يولغا قويۇش ئۇلارغا نىسبەتەن پايدىلىق ئىدى.

مانا بۇ بىز دېگەندەك ئىنسانغا قىلىش ياكى قىلماسلىق دۇرۇس بولىدىغان، ئۇنى تەرك ئەتكەنلىككە ئاساسەن گۇناھ بولمايدىغان ئىختىيارى ئىشتا شۇنداق.

پۇقرالارغا غەيرى ئەۋزەل ئىش بىلەن سىياسەت قىلىش مەسىلىسىنى جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش ماۋزۇسى ئاستىدا بايان قىلىشىم شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئەۋزەلنى تەرك ئېتىش بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپتىن ساقلىنىشتۇر.

بىرەر پۇقرانىڭ ئەمىردىن ئەۋزەل ئىشنى قىلىشنى تەلەپ قىلىشى لايىق ئەمەس. قاچانكى، ئەمىرنى ئۇنىڭ ئىجتىھادى «غەيرى ئەۋزەلنى قىلىش كىشىلەرگە پايدىلىق ھەمدە ئۇلارنى ئىختىلاپ ۋە بۆلۈنۈشتىن ساقلاپ قالىدۇ» دېگەن كۆزقاراشقا ئېلىپ بارسا، بۇ «بۇزۇقچىلىقلارنى چېكىندۈرۈش مەنپەئەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئەۋزەل» دېگەن قائىدىنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتىدۇ.

شەيخ ئەھمەد زەرقا مەزكۇر قائىدىنى شەرھىلەپ مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر بۇزۇقچىلىق بىلەن مەنپەئەت توقۇنۇشۇپ قالسا، كۆپىنچە ھاللاردا ئاۋۋال بۇزۇقچىلىق چېكىندۈرۈلىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ نىڭ چەكلەنگەن ئىشلارغا بەرگەن ئەھمىيىتى، بۇيرۇلغان ئىشلارغا ئەھمىيەت بەرگىنىدىنمۇ كۈچلۈك بولغان ئىدى.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا نَهَيْتُكُمْ عَنْهُ فَاجْتَنِبُوهُ وَمَا أَمَرْتُكُمْ بِهِ فَأْتُوا مِنْهُ مَا اسْتَطَعْتُمْ» «مەن سىلەرنى نېمىدىن توسسام، ئۇنىڭدىن يىراق بولۇڭلار! نېمىگە بۇيرۇسام، ئۇنى كۈچۈڭلارنىڭ يېتىشىچە ئېلىپ كېلىڭلار!»[2]][3]

غەيرى ئەۋزەل ئىش گۇناھلا بولمىسا، ھېچقانداق بىر پۇقرانىڭ بۇنىڭدا ئەمىرگە قارشىلىشىشى دۇرۇس ئەمەس، بەلكى ھەممىگە جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاش ئۈچۈن ئەمىرگە ئەگىشىشى پەرز.

ھەج مەۋسۇمىدا ئەمىرۇلمۇئمىنىين ئوسمان ئىبنى ئەففان τ مىنادا پەيغەمبەر ρ، ئەبۇ بەكرى τ ۋە ئۆمەر τ لارنىڭ سۈننىتىگە خىلاپ ھالدا نامازنى تولۇق ئوقۇغىنىدا، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ لارنىڭ ئۇنىڭغا ئەگىشىشى بۇنىڭ تىپىك مىساللىرىدىن ھېسابلىنىدۇ، چۈنكى، مىنادا ئاۋۋالقىلار نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇيتتى. الله ئۇلاردىن رازى بولسۇن!

ئىمام مۇسلىم نافىئدىن، ئۇ ئىبنى ئۆمەر τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، ئىبنى ئۆمەر τ مۇنداق دېگەن: {صَلَّى رَسُولُ اللَّهِ ρ بِمِنًى رَكْعَتَيْنِ وَأَبُو بَكْرٍ بَعْدَهُ وَعُمَرُ بَعْدَ أَبِي بَكْرٍ وَعُثْمَانُ صَدْرًا مِنْ خِلَافَتِهِ ثُمَّ إِنَّ عُثْمَانَ صَلَّى بَعْدُ أَرْبَعًا فَكَانَ ابْنُ عُمَرَ إِذَا صَلَّى مَعَ الْإِمَامِ صَلَّى أَرْبَعًا وَإِذَا صَلَّاهَا وَحْدَهُ صَلَّى رَكْعَتَيْنِ} {پەيغەمبەر ρ مىنادا ئىككى رەكئەت ئوقۇدى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئەبۇ بەكرى ئىككى رەكئەت ئوقۇدى، ئەبۇ بەكرىدىن كېيىن

[1] «فەتھۇل بارى» 1 ـ جىلد 224 ـ بەتتىن 225 ـ بەتكىچە، 126 ـ ھەدىس
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «شەرھۇل قەۋائىدىل فىقھىييە» 1 ـ نەشرى 151 ـ بەت 29 ـ قائىدە

ئۆمەر ئىككى رەكئەت ئوقۇدى. ئوسمان خەلىپە بولۇپ دەسلەپكى مەزگىللەردە، ئىككى رەكئەت ئوقۇدى، كېيىن تۆت رەكئەت ئوقۇدى.

ئىبنى ئۆمەر ئىمام بىلەن ئوقۇسا تۆت رەكئەت، يالغۇز ئوقۇسا ئىككى رەكئەت ئوقۇيتتى}.

بۇخارى ۋە مۇسلىم ئابدۇرراھمان ئىبنى يەزىدتىن مۇشۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغانراق رىۋايەتنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: {صَلَّى بِنَا عُثْمَانُ بْنُ عَفَّانَ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ بِمِنًى أَرْبَعَ رَكَعَاتٍ فَقِيلَ ذَلِكَ لِعَبْدِ اللَّهِ بْنِ مَسْعُودٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ فَاسْتَرْجَعَ ثُمَّ قَالَ صَلَّيْتُ مَعَ رَسُولِ اللَّهِ ρ بِمِنًى رَكْعَتَيْنِ وَصَلَّيْتُ مَعَ أَبِي بَكْرٍ الصِّدِّيقِ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ بِمِنًى رَكْعَتَيْنِ وَصَلَّيْتُ مَعَ عُمَرَ بْنِ الْخَطَّابِ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ بِمِنًى رَكْعَتَيْنِ فَلَيْتَ حَظِّي مِنْ أَرْبَعِ رَكَعَاتٍ رَكْعَتَانِ مُتَقَبَّلَتَانِ} {بىزگە ئوسمان ئىبنى ئەففان τ مىنادا تۆت رەكئەت ئوقۇپ بەردى. بۇ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدقا ئېيتىلغاندا، ئۇ «إِنَّا لِلَّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعُونَ»، دەپ كېيىن مۇنداق دېدى: ‹مەن پەيغەمبەر ρ بىلەن مىنادا ئىككى رەكئەت ئوقۇدۇم، ئەبۇ بەكرى τ بىلەن مىنادا ئىككى رەكئەت ئوقۇدۇم، ئۆمەر τ بىلەن مىنادا ئىككى رەكئەت ئوقۇدۇم. كاشكى تۆت رەكئەتتىن ئالىدىغان نېسىۋەم، قوبۇل قىلىنغان ئىككى رەكئەت بولسىكەن!!›}.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ «إِنَّا لِلَّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعُونَ» دېيىشى، ئۇنىڭ نەزىرىدە ئەۋزەلگە قارشى ئىش قىلىنغانلىقى ئۈچۈندۇر.

ئەبۇ داۋۇدنىڭ رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ئەسىرى بۇنى كۈچلەندۈرىدۇ:

{أَنَّ عَبْدَ اللَّهِ صَلَّى أَرْبَعًا قَالَ فَقِيلَ لَهُ عِبْتَ عَلَى عُثْمَانَ ثُمَّ صَلَّيْت أَرْبَعًا قَالَ الْخِلَافُ شَرٌّ} ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد تۆت رەكئەت ئوقۇدى. ئۇنىڭغا مۇنداق دېيىلدى:

— ئوسماننى ئەيىبلەپ ئۆزۈڭ تۆت رەكئەت ئوقۇمسەن؟ ئىبنى مەسئۇد τ:

— ئىختىلاپ ياماندۇر، — دېدى.

بەيھەقىنىڭ رىۋايىتىدە «مەن ھەقىقەتەن ئىختىلاپنى يامان كۆرىمەن»، دېدى].[1]

ساھابىلەر بۇ يەردە ئوسمان τ غا نامازنى تولۇق ئوقۇشتىن ئىبارەت غەيرى ئەۋزەلگە ئەمەل قىلىشتا ئەگەشتى. نامازنى قەسىر ئوقۇشتىن ئىبارەت ئەۋزەلنى تەرك ئېتىشى، ئىختىلاپنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئىدى. ئىبنى مەسئۇد τ دېگەندەك، ئوسمان τ تولۇق ئوقۇشتا تەئۋىل قىلغان ئىدى.[2]

(13) مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا رىقابەتلىششى ۋە مۇسابىقىلىششى دۇرۇس بولىدىغان ياخشى ئەمەللەردە، تالاش ـ تارتىشقا ئېلىپ بارماسلىقى ئۈچۈن، شۇ ئەمەلنى ئېلىپ بارىدىغان كىشىنى تاللاشتا چەك تاشلىسا دۇرۇس بولىدۇ.

پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ ھەدىسى بۇنىڭغا ئاساسدۇر: «لَوْ يَعْلَمُ النَّاسُ مَا فِي النِّدَاءِ وَالصَّفِّ الْأَوَّلِ ثُمَّ لَمْ يَجِدُوا إِلاَّ أَنْ يَسْتَهِمُوا عَلَيْهِ لاَسْتَهَمُوا» «ئەگەر كىشىلەر ئەزاننىڭ ۋە بىرىنچى سەپتە ناماز ئوقۇغانىنىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى، ئۇنىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن چەك تاشلاشقا توغرا كەلسىمۇ، ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەلۋەتتە چەك تاشلىغان بولاتتى».[3]

[1] «فەتھۇل بارى» 2 ـ جىلد 564 ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 2 ـ جىلد 571 ـ بەت
[3] بۇخارى رىۋايىتى

بۇنىڭدا، ئىككى كىشىنىڭ ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك كىشىنىڭ نامازغا ئىمام بولۇش ۋە ئەزان ئوقۇشقا ئوخشاش ئەمەللەرنىڭ شەرتلىرىنى بىردەك تولۇقلىغاندا، چەك تاشلىسا بولىدىغانلىقى مەخپىي ئەمەس.

پەيغەمبەر ρ سەپەردە ئاياللىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلايتتى.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ئىككى ئادەم باراۋەر بولۇپ، ئىككىسىدىن قايسىسى يارامىلىق ئىكەنلىكى مەخپىي بولسا، ئۇلار ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلىنىدۇ.

قادىسىيە كۈنىسى كىشىلەر ئەزان توغرۇلۇق ماجىرالىشىپ قالغاندا، سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس τ پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئەگەر كىشىلەر ئەزاننىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى ...»، دېگەن سۆزىگە ئەگىشىپ كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلىغان ئىدى].[1]

ئەمما، ئەمىرنىڭ ھوقۇقىغا ياتىدىغان ھوقۇق ـ مەنسەپ ۋە خىزمەتلەردە ئەمىر ئۆز پىكرى بىلەن كېسىدۇ. ئۇنىڭدا چەك تاشلاشقا بولمايدۇ.

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ «گۇۋاھلىق بېرىش توغرىسىدىكى باب» قىسمىدا «قىيىن ئىشلاردا چەك تاشلاش ھەققىدە» دەپ ئالاھىدە بىر ماۋزۇ ئېچىپ، تۆۋەندىكى ئايەتلەرنى، ئاندىن بەش ھەدىسنى كەلتۈردى:

**[إِذْ يُلْقُونَ أَقْلامَهُمْ أَيُّهُمْ يَكْفُلُ مَرْيَمَ] [مەريەمنى ئۇلارنىڭ قايسىسى تەربىيىسىگە ئېلىش (مەسىلىسىدە چەك تاشلاش يۈزىسىدىن) قەلەملىرىنى (سۇغا) تاشلىغان چاغدا].[2] [فَسَاهَمَ فَكَانَ مِنْ الْمُدْحَضِينَ] [(كېمىدىكىلەر چەك چىققان ئادەمنى دېڭىزغا تاشلاپ كېمىنىڭ يۈكىنى يېنىكلىتىش ئۈچۈن) چەك تاشلاشتى، يۇنۇس (چەكتە) مەغلۇب بولغانلاردىن بولۇپ (دېڭىزغا تاشلاندى)].[3]**

① ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ قەسەم قىلىشقا چەك تاشلاش توغرۇلۇق رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسى:

ئەبۇ ھۇرەيرە τ مۇنداق دەيدۇ: «عَرَضَ النَّبِيُّ ρ عَلَى قَوْمٍ الْيَمِينَ فَأَسْرَعُوا فَأَمَرَ أَنْ يُسْهِمَ بَيْنَهُمْ أَيُّهُمْ يَحْلِفُ» «پەيغەمبەر ρ مەلۇم بىر قەۋمگە قەسەم قىلىشنى ئوتتۇرىغا قويغاندا، ئۇلار قەسەم قىلىشقا ئالدىرىشىپ كەتتى. پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ قايسىسىنىڭ قەسەم قىلىشى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا چەك تاشلاشقا بۇيرۇدى».[4]

② نۇئمان ئىبنى بەشىر τ نىڭ مۇنۇ ھەدىسى:

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَثَلُ الْمُدْهِنِ فِي حُدُودِ اللَّهِ وَالْوَاقِعِ فِيهَا مَثَلُ قَوْمٍ اسْتَهَمُوا سَفِينَةً فَصَارَ بَعْضُهُمْ فِي أَسْفَلِهَا وَصَارَ بَعْضُهُمْ فِي أَعْلَاهَا فَكَانَ الَّذِي فِي أَسْفَلِهَا يَمُرُّونَ بِالْمَاءِ عَلَى الَّذِينَ فِي أَعْلَاهَا فَتَأَذَّوْا بِهِ فَأَخَذَ فَأْسًا فَجَعَلَ يَنْقُرُ أَسْفَلَ السَّفِينَةِ فَأَتَوْهُ فَقَالُوا مَا لَكَ قَالَ تَأَذَّيْتُمْ بِي وَلَا بُدَّ لِي مِنْ الْمَاءِ فَإِنْ أَخَذُوا عَلَى يَدَيْهِ أَنْجَوْهُ وَنَجَّوْا أَنْفُسَهُمْ وَإِنْ تَرَكُوهُ أَهْلَكُوهُ وَأَهْلَكُوا أَنْفُسَهُمْ» «الله نىڭ قانۇن ـ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلارنى توسماي سۈكۈت قىلىپ مۇرەسسە قىلغۇچىلار ۋە ئۇ قانۇن ـ بەلگىلىمىلەرگە خىلاپلىق قىلغۇچىلارنىڭ مىسالى، بىر كېمىدە چەك تاشلاپ، بەزىسى، كېمىنىڭ ئاستىدىن ئورۇن ئالغان؛ يەنە بەزىسى، ئۈستىدىن ئورۇن

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 264 ـ بەت
[2] سۈرە ئال ئىمران 44 ـ ئايەت
[3] سۈرە سافقات 141 ـ ئايەت
[4] بۇخارى رىۋايىتى

ئالغان كىشىلەرگە ئوخشاشتۇركى، كىمنىڭ ئاستىدىكىلەر سۇ ئېلىپ ئۈستىدىكىلەرنىڭ يېنىدىن ئۆتسە، ئۈستىدىكىلەر ئازار يەيدۇ. شۇڭا ئاستىدىكىلەر قولىغا پالتا ئېلىپ كېمىنىڭ ئاستىنى تەشمەكچى بولغاندا، ئۈستىدىكىلەر ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: ‹نېمىگە بۇنى تېشىسەن؟›، دېسە، ئۇ كىشى: ‹سىلەر مەندىن ئازار يېدىڭلار، ماڭا سۇ كېرەك›، دەيدۇ. ئەگەر ئۈستىدىكىلەر ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇۋالسا، ئۇنى قۇتقۇزۇپ قالىدۇ، ئۆزلىرىمۇ قۇتۇلۇپ قالىدۇ. ئەگەر ئۇلار كارى بولماي ئۇ كىشىنى مەيلىگە قويۇۋەتسە، ئۇ كىشىنىمۇ ۋە ئۆزلىرىنىمۇ ھالاك قىلىدۇ». [1]

③ ئۇممۇل ئەلا رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئەنسارلارنىڭ مۇھاجىرلارنى ئولتۇراقلاشتۇرۇشقا چەك تاشلاش توغرىسىدىكى مۇنۇ ھەدىسى:

«أَنَّ أُمَّ الْعَلَاءِ امْرَأَةً مِنْ نِسَائِهِمْ قَدْ بَايَعَتِ النَّبِيَّ ρ أَخْبَرَتْهُ أَنَّ عُثْمَانَ بْنَ مَظْعُونٍ طَارَ لَهُ سَهْمُهُ فِي السُّكْنَى حِينَ أَقْرَعَتْ الْأَنْصَارُ سُكْنَى الْمُهَاجِرِينَ قَالَتْ أُمُّ الْعَلَاءِ فَسَكَنَ عِنْدَنَا عُثْمَانُ بْنُ مَظْعُونٍ فَاشْتَكَى فَمَرَّضْنَاهُ حَتَّى إِذَا تُوُفِّيَ وَجَعَلْنَاهُ فِي ثِيَابِهِ دَخَلَ عَلَيْنَا رَسُولُ اللَّهِ ρ فَقُلْتُ رَحْمَةُ اللَّهِ عَلَيْكَ أَبَا السَّائِبِ فَشَهَادَتِي عَلَيْكَ لَقَدْ أَكْرَمَكَ اللَّهُ فَقَالَ لِي النَّبِيُّ ρ وَمَا يُدْرِيكِ أَنَّ اللَّهَ أَكْرَمَهُ فَقُلْتُ لَا أَدْرِي بِأَبِي أَنْتَ وَأُمِّي يَا رَسُولَ اللَّهِ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ ρ أَمَّا عُثْمَانُ فَقَدْ جَاءَهُ وَاللَّهِ الْيَقِينُ وَإِنِّي لَأَرْجُو لَهُ الْخَيْرَ وَاللَّهِ مَا أَدْرِي وَأَنَا رَسُولُ اللَّهِ مَا يُفْعَلُ بِهِ قَالَتْ فَوَاللَّهِ لَا أُزَكِّي أَحَدًا بَعْدَهُ أَبَدًا وَأَحْزَنَنِي ذَلِكَ قَالَتْ فَنِمْتُ فَأُرِيتُ لِعُثْمَانَ عَيْنًا تَجْرِي فَجِئْتُ إِلَى رَسُولِ اللَّهِ ρ فَأَخْبَرْتُهُ فَقَالَ ذَاكِ عَمَلُهُ» ئۇممۇل ئەلا ئەنسارلارنىڭ ئاياللىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ρ گە بەيئەت قىلغان ئىدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ئەنسارلار مۇھاجىرلارنى ئولتۇراقلاشتۇرۇشقا چەك تاشلىغاندا، ئوسمان ئىبنى مەزئۇننىڭ چېكى ئۇنىڭغا چىققان. ئۇممۇل ئەلا مۇنداق دەيدۇ: ئوسمان ئىبنى مەزئۇن بىزنىڭ يېنىمىزدا ياشىدى، ئۇ كېسەل بولۇپ قالغاندا، بىز ئۇنىڭ كېسىلىگە قارىدۇق. ئۇ ئۆلۈپ كېتىپ بىز ئۇنى كېيىمىگە يۆگىگەندە، قېشىمىزغا پەيغەمبەر ρ كىرىپ كەلدى. مەن: ‹الله نىڭ رەھمىتى ساڭا بولسۇن ئى ئەبۇسسائىب، مەن ساڭا شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، الله چوقۇم سېنى ھۆرمەتلىدى›، دېدىم. پەيغەمبەر ρ ماڭا مۇنداق دېدى: «الله نىڭ ئۇنى ھۆرمەتلىگەنلىكىنى نەدىن بىلىسەن؟» ‹ئى، رەسۇلۇللاھ! ساڭا دادام بىلەن ئانام پىدا بولسۇن، مەن بىلمەيمەن›، دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «الله بىلەن قەسەمكى، ئوسمان ئىبنى مەزئۇنغا ھەقىقەتەن ئۆلۈم كەلدى. مەن ئۇنىڭغا خەيرلىكنى ئۈمىد قىلىمەن. الله بىلەن قەسەمكى، مەن الله نىڭ ئەلچىسى تۇرۇپ، ئۇنىڭ نېمىگە دۇچ كېلىدىغانلىقىنى بىلمەيمەن» دېدى. ئۇممۇل ئەلا مۇنداق دەيدۇ: ‹الله بىلەن قەسەمكى، مەن شۇندىن ئېتىبارەن بىر كىشىنى ئەسلا ئاقلىمايدىغان بولدۇم. پەيغەمبەر ρ نىڭ شۇ سۆزىدىن قايغۇرغان ئىدىم›.

ئۇممۇل ئەلا مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن ئۇخلاپ چۈشۈمدە ئوسمان ئىبنى مەزئۇننىڭ ئېقىپ تۇرىدىغان بىر بۇلىقى بار چۈشەپتىمەن. پەيغەمبەر ρ نىڭ ئالدىغا كېلىپ چۈشۈمنى دەپ بەرسەم› پەيغەمبەر ρ: «بۇ ئۇنىڭ قىلغان ئەمەلىدۇر»، دېدى. [2]

④ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ρ سەپەر قىلماقچى بولسا، ئاياللىرى ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلايتتى دېگەن ھەدىسى:

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى

«عَنْ عَائِشَةَ رضي الله عنها قَالَتْ كَانَ رَسُولُ اللَّهِ ρ إِذَا أَرَادَ سَفَرًا أَقْرَعَ بَيْنَ نِسَائِهِ فَأَيَّتُهُنَّ خَرَجَ سَهْمُهَا خَرَجَ بِهَا مَعَهُ»

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: {پەيغەمبەر ρ سەپەر قىلماقچى بولسا ئاياللىرى ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلايتتى. قايسى ئايالنىڭ بىللە چىقىشىنىڭ چېكى چىقسا، شۇ ئايالنى سەپەرگە ئېلىپ چىقاتتى}.[1]

⑤ ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ ئەزانغا ۋە بىرىنچى سەپكە چەك تاشلاش توغرىسىدىكى مۇنۇ ھەدىسى:

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَوْ يَعْلَمُ النَّاسُ مَا فِي النِّدَاءِ وَالصَّفِّ الأَوَّلِ ثُمَّ لَمْ يَجِدُوا إِلاَّ أَنْ يَسْتَهِمُوا عَلَيْهِ لاَسْتَهَمُوا» «ئەگەر كىشىلەر ئەزاننىڭ ۋە بىرىنچى سەپتە ناماز ئوقۇغاننىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى، ئۇنىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن چەك تاشلاشقا توغرا كەلگەندىمۇ، ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئۇلار چەك تاشلىغان بولاتتى».[2]

ئىبنى ھەجەر «قىيىن ئىشلاردا چەك تاشلاش ھەققىدىكى باب» دېگەننى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [«قىيىن ئىشلاردا چەك تاشلاش (يەنى ئۇنىڭ يولغا قويۇلۇشى ـــ ئا)» دەپ ماۋزۇ قويۇپ، ئۇنى «گۇۋاھلىق بېرىش توغرىسىدىكى باب» قا كىرگۈزگەنلىكىنى مۇنداق بايان قىلدى، چەك تاشلاش ئارقىلىقمۇ ھەق ـ ھوقۇقلار بېكىتىلىدىغان بولغاچقا، ئۇمۇ پاكىتلارنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ. خۇددى نىزا، دەتالاشلار پاكىت ئارقىلىق ئايرىلغاندەك، چەك تاشلاش ئارقىلىقمۇ ئايرىلىدۇ.

چەك تاشلاشنىڭ يولغا قويۇلۇشىدا ئىختىلاپ بار، ئۇنى جۇمھۇر ئۆلىمالار ئاساسەن «دۇرۇس» دەپ قارايدۇ. ھەنەفىي مەزھىبىدىكى بەزى ئۆلىمالار ئىنكار قىلىدۇ.

ئىبنى مۇنزىر ئەبۇ ھەنىفە رەھىمەھۇللاھنىڭ ئۇنى «دۇرۇس» دەپ قارىغانلىقىنى ھېكايە قىلغان.

ئىمام بۇخارى چەك تاشلاشنىڭ ئاساسلىق ئامىلىنى «قىيىن ئىش» دەپ قارايدۇ. ئىمام بۇخارىدىن باشقىلار ئۇنى: «ئىككى ياكى ئىككىدىن كۆپ كىشىنىڭ بىر ـ بىرىگە ئۆتۈنۈپ بەرگۈسى كەلمەيدىغان ھەققىنى ئايرىپ بېرىش ئۈچۈن چەك تاشلىنىدۇ» دەپ ئىزاھلىغان].[3]

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [**إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الَّذِينَ يُقَاتِلُونَ فِي سَبِيلِهِ صَفًّا كَأَنَّهُمْ بُنْيَانٌ مَرْصُوصٌ**] [شۇبھىسىزكى، **الله ئۆزىنىڭ يولىدا مۇستەھكەم بىنادەك سەپ بولۇپ جىھاد قىلغانلارنى (يەنى ئۇرۇش مەيدانىدا دۈشمەنلەرگە ئۇچراشقان چاغدا مەۋقەسىدە ساباتلىق تۇرۇپ غازات قىلغانلارنى) دوست تۇتىدۇ**].[4]

مۇئمىنلەر سېپىنىڭ كۈچىيىشى كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى رىشتىلەرنىڭ كۈچىيىشى ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. خۇددى ئەبۇ مۇسا τ نىڭ رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىدە كەلگىنىدەك، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن:

«الْمُؤْمِنُ لِلْمُؤْمِنِ كَالْبُنْيَانِ يَشُدُّ بَعْضُهُ بَعْضًا» «مۇئمىن مۇئمىن ئۈچۈن بۆلەكلىرى بىر ـ بىرىنى چىڭىتىپ تۇرىدىغان بىناغا ئوخشايدۇ»، دەپ بارماقلىرىنى بىر ـ بىرىگە كىرىشتۈرۈپ كۆرسەتتى.[5]

نۇئمان ئىبنى بەشىر τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَثَلُ الْمُؤْمِنِينَ فِي تَوَادِّهِمْ وتَرَاحُمِهِمْ وتَعَاطُفِهِمْ، مَثَلُ الْجَسَدِ إِذَا اشْتَكَى مِنْهُ عُضْوٌ تَدَاعَى لَهُ سَائِرُ الْجَسدِ بالسهَرِ والْحُمَّى»

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 5 ـ جىلد 292 ـ بەتتىن 294 ـ بەتكىچە
[4] سۈرە سەپ 4 ـ ئايەت
[5] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

«مۆئمىنلەرنىڭ مىسالى، ئۆزئارا دوستلىشىش، كۆيۈنۈش ۋە يار-يۆلەك بولۇشتا بىر پۈتۈن بەدەنگە ئوخشايدۇ. بەدەندىن بىرەر ئەزا ئاغرىسا، پۈتۈن بەدەندىن ئۇيقۇ قېچىپ ۋە قىزىپ ئارامسىزلىنىدۇ».[1]

مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىمان رىشتىسى قانچىكى كۈچەيسە، جىھادىي سەپنىڭ كۈچىمۇ شۇنچە ئېشىپ بارىدۇ. ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيىتى، جىهاد سېپىنىڭ كۈچىنى زورايتىش ئۈچۈن، ئاۋۋال مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىمان رىشتىسىنى كۈچەيتىشكە ئەھمىيەت بېرىشتۇر.

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ يەتتىنچىسى ــ قول ئاستىدىكىلەرنىڭ قابىلىيىتىنى يېتىلدۈرۈش

ھەربىي تەلىم-تەربىيە لاگېرلىرى، جىھادنىڭ باسقۇچلىرى ئىچىدە ئورۇن ئالغان بىر باسقۇچ ياكى شۇ باسقۇچلارنىڭ ئىچىدىكى بىرىنچى باسقۇچ بولۇپ، ئەمىر لاگېردىن ئەزالارنى ھەر تەرەپلىمە ئەتراپلىق يېتىلدۈرۈپ چىقىرىشى لازىم. بۇ يېتىلدۈرۈش، ئەزالارنى جىھادنىڭ تۈرلۈك باسقۇچلىرىدا ھەر خىل مۇھىم ئىشلارغا بۇيرۇپ، ئەھمىيەت بېرىش ئارقىلىق ئەڭ يۇقىرى دەرىجىگە يېتىدۇ.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن ئىدى: «إِنَّمَا النَّاسُ كَالإِبِلِ الْمِائَةِ لا تَكَادُ تَجِدُ فِيهَا رَاحِلَةً» «كىشىلەر ھەقىقەتەن يۈز تۆگىگە ئوخشايدۇ. سەن شۇنچە كۆپ تۆگىلەر ئىچىدىن مىنىدىغىنىنى ناھايىتى تەستە ئۇچرىتىسەن».[2]

(ئىبنى ھەجەر مۇنداق دېگەن:) [«رَاحِلَةً ــ راھىلە» ئەرەبچە سۆز بولۇپ، مىنىشكە يارايدىغان تۆگىنى كۆرسىتىدۇ. مىنىشكە يارايدىغان تۆگە بېشى يۇمشاق، ئاسان بوي سۇنىدىغان بولۇشى كېرەك.

ھەدىسنىڭ مەزمۇنى مۇنداق، كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى يېتەرسىز، پەزىلەتلىكلىرى ئاز. ھەممە ئەھۋالدىن ئادەم رازى بولىدىغان، مۇكەممەل ياخشى سۈپەت ئىگىلىرى ئاز تېپىلىدۇ].[3]

ھەدىس كىشىلەرنىڭ قابىلىيەتلىرى بىردەك بولمايدىغانلىقىغا، يەنە بىر تەرەپتىن ھەممە رازى بولىدىغان ئادەمنىڭ ئازلىقىغا دالالەت قىلىدۇ. بۇ تەربىيىلەپ يېتىلدۈرۈش ۋە ياخشى تاللاشنىڭ مۇھىملىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

مەن بۇرۇن الله تائالانىڭ: [**إِنَّ اللهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا**] [شۈبھىسىزكى، الله سىلەرنى **ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ**][4] دېگەن سۆزىنى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ: «إِذَا ضُيِّعَتِ الأَمَانَةُ فَانْتَظِرِ السَّاعَةَ» قيل: وَكَيْفَ إِضَاعَتُهَا، قَالَ ρ: «إِذَا وُسِّدَ الأَمْرُ لِغَيْرِ أَهْلِهِ» «ئامانەت زايە بولسا قىيامەتنى كۈتكىن». ‹ئامانەت قانداق زايە بولىدۇ؟› دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ρ: «(خەلىپىلىك، ئەمىرلىك، قازىلىق، مۇپتىلىق ۋە بۇنىڭدىن باشقا دىنغا ئائىت) ئىشلار ئۆز ئەھلىنىڭ غەيرىگە تاپشۇرۇلغاندا قىيامەتنى كۈتكىن»،[5] دەپ جاۋاب بەرگەن ھەدىسنى كەلتۈرگەن ئىدىم.

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 11- جىلد 335- بەت
[4] سۈرە نىساء 58- ئايەت
[5] بۇخارى رىۋايىتى

ھوقۇق ـ مەنسەپ ۋە خىزمەتلەر ئامانەتتۇر. بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ρ نىڭ ئەبۇ زەر τ غا ئۇ خىزمەت تەلەپ قىلغاندا دېگەن مۇنۇ سۆزى: «يَا أَبَا ذَرٍّ إِنَّكَ ضَعِيفٌ وَإِنَّهَا أَمَانَةٌ» «ئى، ئەبۇ زەر! سەن ھەقىقەتەن ئاجىزدۇرسەن، ئۇ ھوقۇق ئامانەتتۇر».[1]

شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇ ئامانەتنىڭ ئەھلىنى بىلىش پەرز، يەنى ھوقۇق ـ مەنسەپ ۋە خىزمەتلەرنى الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغاندەك، ئۆز ئەھلىگە تاپشۇرۇش ئاسان بولسۇن ئۈچۈن، ھەربىر خىزمەتكە لايىق كىشىنى بىلىش لازىم، شۇڭلاشقا ئەزالارنىڭ قابىلىيەتلىرى ۋە سەۋىيىلىرىنى تونۇپ يېتىش ھەرقانداق ئەسكىري لاگېرنىڭ ئاساسلىق نىشانلىرىدىن بىرى بولۇشى كېرەك.

ئەزانى ياخشى باھالاش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ۋاستىلەر بويىچە ئىش كۆرۈشكە بولىدۇ:

(1) ھەربىر شەخسنىڭ ئەزالىق سالاھىيەت جەدۋىلىنى تۇرغۇزۇش

مەشىق لاگېرىغا كەلگەن ھەربىر شەخسنىڭ ئەزالىق سالاھىيىتىنى تۇرغۇزسا بولىدۇ، ئۇنى تۆۋەندىكى مەلۇماتلار بىلەن ئەزا ئۆزى تەييارلايدۇ:

• ئىسىم ـ فامىلىسى
• ئەزا شەھىد بولسا ياكى مۇسىبەتكە ئۇچرىسا، يېقىن ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنى بۇ خەۋەردىن ۋاقىپلاندۇرۇش ئاسان بولسۇن ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئىسىم ۋە ئادرېسلىرى
• تۇغۇلغان ۋاقتى (مەن بۇرۇن ھوقۇق ـ مەنسەپلەرگە ئادەم قويۇش توغرىسىدا ياشقا رىئايە قىلىش مەسىلىسىنى بايان قىلغان ئىدىم ــ ئا)
• مەدەنىيەت سەۋىيىسى
• دىنىي سەۋىيىسى ۋە ئارخىپى
• خۇسۇسىي تەجرىبىسى ۋە ئىقتىدارى
• ئىلگىرىكى ئەسكىري سەۋىيىسى
• ياخشى بىلىدىغان تىلى
• ئىلگىرىكى ۋە ھازىرقى كەسپى
• تەن ساغلاملىقى. ئەگەر كېسەل بولسا، قانداق كېسەل ئىكەنلىكى
• تۇرمۇش يولى بېرىلىدىغان بولسا، ئائىلە ئەزالىرىنىڭ سانى ۋە ئۇلارنىڭ يېشى
• ئەسكىري لاگېر ئىدارىسىدە قويغان ئامانەتلىرى
• شەھىد بولسا ئىجرا قىلىنىش ئۈچۈن قالدۇرغان ۋەسىيىتى

ئەگەر ئەسكىري لاگېر مەسئۇلى بۇنىڭدىنمۇ باشقا مەلۇماتلارنى قوشۇشنى توغرا تاپسا، قوشسا بولىدۇ.

بۇنداق مەلۇماتلارنى تەييارلاشنىڭ شەرئىي دەلىلى، ئەمىرۇلمۇئمىنىن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ ئەسكەرلەرنى تىزىملاش ئۈچۈن خاتىرە تۇتقان سۈننىتىدىن ئېلىنغان. بۇ خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نىڭ مەسلىھەتى بىلەن بولغانمۇ دېيىلگەن. شۇ چاغ ھىجرىيىنىڭ 20 ـ يىلى ئىدى.[2]

(2) ئەگەر ئەمىر باشقا مەلۇماتلارنىمۇ بىلمەكچى ياكى ئۇ ئەزانىڭ يازغان نەرسىسى توغرۇلۇق تولۇقلىما مەلۇمات سورىماقچى بولسا، ئۇنىڭ ئۆزىدىن سورىسا بولىدۇ، چۈنكى، ئەمىرنىڭ بۇنى سوراش ھوقۇقى بار.

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 203 ـ بەتتىن 206 ـ بەتكىچە، ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇس سۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 240 ـ بەتتىن 243 ـ بەتكىچە.

تىرمىزى ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بَعَثَ رَسُولُ الله ρ بَعْثاً وَهُمْ ذَوو عَدَدٍ فَاسْتَقْرَأَهُمْ فَاسْتَقْرَأَ كُلّ رَجُلٍ مِنْهُمْ – يَعْنِي مَا مَعَهُ مِنَ الْقُرْآنِ – فَأَتَى عَلَى رَجُلٍ مِنْهُمْ مِنْ أَحْدَثِهِمْ سِناً، فَقَالَ: "مَا مَعَكَ يَا فُلاَنُ؟ فَقَالَ: مَعِي كَذَا وَكَذَا وَسُورَةُ البَقَرَةِ، فَقَالَ: أَمَعَكَ سُورَةُ البَقَرَةِ؟ فَقَالَ: نَعَمْ، قالَ: «فاذْهَبْ فَأَنْتَ أَمِيرُهُمْ»

پەيغەمبەر ρ بىرنەچچە كىشىلىك بىر قوشۇننى ئەۋەتمەكچى بولۇپ، ئۇلاردىن قۇرئان ئوقۇشنى تەلەپ قىلدى. ھەربىرى قۇرئان كەرىمدىن ئۆزى بىلگەننى ئوقۇدى. ئۇلار ئىچىدىن يېشى كىچىكرەك بىر ئادەمنىڭ قېشىغا كېلىپ:

— ئى پالانى! سەن نېمىنى بىلىسەن؟ — دېدى. ئۇ ئادەم:

— مەن مۇنۇ، مۇنۇ سۈرە بىلەن بىرگە سۈرە بەقەرەنى بىلىمەن، — دېدى. پەيغەمبەر ρ:

— سەن سۈرە بەقەرەنى بىلەمسەن؟ — دېدى. ئۇ ئادەم:

— ھەئە، — دېدى. پەيغەمبەر ρ:

— بار! سەن ئۇلارنىڭ ئەمىرى، — دېدى.[1]

مۇنداق ئادەمنى مەسئۇل قىلىش، ئۇلارنىڭ باشقا جەھەتتىكى قابىلىيەتتە ئوخشاش ئىكەنلىكىگە قارىتىلغان. چۈنكى، مەن يۇقىرىدا دىنىي جەھەتتە غەيرى ئەۋزەل كىشى باشقىلارغا قارىغاندا خىزمەتكە يارامسىز بولسا، شۇنى مەسئۇل قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى سۆزلەپ ئۆتتۇم.

(3) ئەزانىڭ ئىستىلىنى كۆزىتىش

ئەسكىري لاگېرلار ئىككى نۇقتىدىن ئەزانىڭ ئىستىلىنى كۆزىتىشنىڭ ئەڭ ئەۋزەل ئورۇنلىرى ھېسابلىنىدۇ:

❶ ئەزانىڭ خۇسۇسىي ئىستىلىنى، يەنى ئەدەب ـ ئەخلاقى، ئىبادىتى، پەرزكارلىقى ۋە خىزمەتنى پۇختا ئىشلىشى قاتارلىقلارنى كۆزىتىش

❷ ئەزانىڭ قېرىنداشلىرى ئالدىدىكى ئىستىلىنى كۆزىتىش

الله خالىسا 5 ـ بابتا بۇ مەسىلە توغرۇلۇق توختىلىمەن. مەن ئەزانىڭ قېرىنداشلىرى ئالدىدىكى ئىستىلىنىڭ ئۇلاردىن ئەرزىيەتنى يىغىش ۋە ئۇلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈشتىن ئىبارەت ئىككى تەرىپى بارلىقىنى بايان قىلىپ ئۆتىمەن.

تۆۋەندىكى ئەسەر ئەزانىڭ ئىستىلىنى باھالاشتا ئەسكىري لاگېرلارنىڭ نەقەدەر مۇھىم رول ئوينايدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

سۇلايمان ئىبنى ھەرب رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: {شَهِدَ رَجُلٌ عِنْدَ عُمَرَ بْنِ الْخَطَّابِ رَضِىَ اللَّهُ عَنْهُ بِشَهَادَةٍ فَقَالَ لَهُ: لَسْتُ أَعْرِفُكَ وَلاَ يَضُرُّكَ أَنْ لاَ أَعْرِفُكَ ائْتِ بِمَنْ يَعْرِفُكَ. فَقَالَ رَجُلٌ مِنَ الْقَوْمِ: أَنَا أَعْرِفُهُ قَالَ: بِأَىِّ شَىْءٍ تَعْرِفُهُ؟ قَالَ: بِالْعَدَالَةِ وَالْفَضْلِ. فَقَالَ: فَهُوَ جَارُكَ الأَدْنَى الَّذِى تَعْرِفُ لَيْلَهُ وَنَهَارَهُ وَمَدْخَلَهُ وَمَخْرَجَهُ؟ قَالَ : لاَ. قَالَ: فَمُعَامِلُكَ بِالدِّينَارِ وَالدِّرْهَمِ اللَّذَيْنِ بِهِمَا يُسْتَدَلُّ عَلَى الْوَرَعِ؟ قَالَ: لاَ. قَالَ: فَرَفِيقُكَ فِى السَّفَرِ الَّذِى يُسْتَدَلُّ بِهِ عَلَى مَكَارِمِ الأَخْلاَقِ؟ قَالَ: لاَ. قَالَ: لَسْتَ تَعْرِفُهُ ثُمَّ قَالَ لِلرَّجُلِ: ائْتِ بِمَنْ يَعْرِفُكَ} {بىر ئادەم ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ قېشىدا گۇۋاھلىق بەردى. ئۇنىڭغا ئۆمەر τ:

---

[1] تىرمىزىي بۇ ھەدىسنى «ھەسەن» دېگەن.

— مەن سېنى ھەقىقەتەن تونۇمايمەن. مېنىڭ سېنى تونۇماسلىقىمنىڭغۇ ساڭا زىيىنى يوق، شۇنداقتىمۇ، قېشىمغا سېنى تونۇيدىغان بىر ئادەمنى ئېلىپ كەل، — دېدى. كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بىر ئادەم:

— ئى ئەمىرۇلمۇئمىنىين! مەن ئۇنى تونۇيمەن، — دېدى. ئۆمەر ڕ:

— سەن ئۇنىڭ نېمىسىنى تونۇيسەن؟، — دېدى. ھېلىقى ئادەم:

— ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقىنى ۋە پەزىلىتىنى تونۇيمەن، — دېدى. ئۆمەر ڕ:

— سەن ئۇنىڭ كېچە-كۈندۈزىنى، كىرگەن-چىققىنىنى بىلىدىغان ئەڭ يېقىن قوشنىسىمۇ؟ — دېدى. ھېلىقى ئادەم:

— ياق، — دېدى. ئۆمەر ڕ:

— سەن ئۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ پەرزكارلىقىغا دالالەت قىلىدىغان تەڭگە-تىللا بىلەن مۇئامىلە قىلغانمۇ؟ ھېلىقى ئادەم:

— ياق، — دېدى. ئۆمەر ڕ:

— سەن ئۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقلىرىغا دالالەت قىلىدىغان بىرەر سەپەردە ھەمراھ بولغانمۇ؟ — دېدى. ھېلىقى ئادەم:

— ياق، — دېدى. ئۆمەر ڕ:

— سەن ئۇنى تونۇمايدىكەنسەن، — دېدى. ئاندىن ئۇ ئادەمگە:

— مېنىڭ قېشىمغا سېنى تونۇيدىغان ئادەمنى ئېلىپ كەل! — دېدى}.[1]

بۇ ئەسەرنى فىقھشۇناس ئۆلىمالار ھۆكۈم چىقىرىش ۋە گۇۋاھلىق بېرىش توغرىسىدىكى بابلاردا كەلتۈرىدۇ. ئۆمەر ڕ قوشنىدارچىلىق، ئىقتىسادىي مۇئامىلە قىلىش ۋە سەپەردە بىرگە بولۇشتىن ئىبارەت ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقتا ۋە گۈزەل ئەخلاقتا دەلىل قىلىپ كەلتۈرۈشكە بولىدىغان نۇرغۇن ئىشلارنى زىكرى قىلدى. ئەسكىرىي لاگېرلاردا يۇقىرىقىلارنىڭ بەزىسى ياكى ھەممىسىنىڭ (يەنى قوشنىدارچىلىق، ئىقتىسادىي مۇئامىلە قىلىش ۋە سەپەردە بىرگە بولۇشنىڭ — ئا) تولۇق تېپىلىدىغانلىقىدا قىلچىمۇ شەك يوق. يەنە كېلىپ، بۇ لاگېرلار كىشىلەرنى باھالاش ۋە ئۇلارنىڭ ئىستىلىغا يەكۈن چىقىرىشنىڭ ئەڭ ئەۋزەل ئورۇنلىرى ھېسابلىنىدۇ.

(4) ئىمتىھان ئېلىش

ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنىڭ ئىگەللىگەن سەۋىيىسى ۋە ئۇلارنىڭ ئىقتىدارىنى بىلىش ئۈچۈن ئىمتىھان ئۆيۈشتۈرۈش ھوقۇقى بار. بۇ ئىمتىھان بەزىدە نەزەرىيىدىن بولسا، بەزىدە ئەمەلىي پائالىيەتلەردىن بولىدۇ ياكى بەزىدە تالونت ئۆز ئەسكەرلىرىنى سىنىغاندەك پىسخىكا جەھەتتە بولىدۇ.

(5) ئەزا توغرۇلۇق كىشىلەردىن سوراش

بۇ مەسلىھەتلىشىش بابىغا كىرىدۇ.

ئەمىر ئەزا توغرۇلۇق، ئۇنى تونۇيدىغان ۋە ئىلگىرى ئۇنىڭ بىلەن ئارىلاشقان كىشىدىن سورايدۇ. بولۇپمۇ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇزۇن مۇددەت بىرگە ياشىغان ئادەمدىن سورايدۇ. چۈنكى، ئىنسانغا نۇرغۇن خىسلەتلەر ئۇزۇن مۇددەت بىللە ياشىماي تۇرۇپ ئاشكارا بولمايدۇ. ئەسكىرىي لاگېرلاردا بولسا، ئۇزۇن ئارىلىشىش پۇرسىتى بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن زۆرۈر تېپىلسا، ئەمىر ئۇ ئەزا توغرۇلۇق، بۇندىن بۇرۇن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ياشىغان كىشىدىن سورايدۇ.

---

[1] شەيخ ئەلبانىي بۇ ھەدىسنى «سەھىھ» دېگەن. «ئىرۋائۇل غەلىيل تەخرىجۇ ئەھادىسۇ مەنارىس سەبىيل» 8- جىلد 260- بەت 2637- ئەسەر

بىر ئادەمدىن بىرەر شەخس توغرۇلۇق سورالسا، سورىغان نەرسىدىن خەۋەر بېرىشى پەرز، چۈنكى، بۇنىڭدا ئومۇمنىڭ مەنپەئەتى بار.

پاتىمە بىنتى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا كېلىپ: ‹ئەبۇ جەھمى بىلەن مۇئاۋىيە ماڭا توي تەلەپ قويدى›، دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «أمَّا مُعَاوِيةُ، فَصُعْلُوكٌ لا مالَ له، وأمَّا أبو الجَهْمِ فلا يضَعُ العَصا عنْ عاتِقِهِ» «مۇئاۋىيە بولسا، نامرات؛ ئىقتىسادى يوق ئادەم. ئەبۇ جەھمى بولسا، يەلكىسىدىن ھاسىسى چۈشمەيدىغان ئادەم» دېدى.[1]

ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ خەلىپىلىككە ئوسمان τ نى ئەلى τ دىن ئىلگىرى قىلىشقا بەل باغلاشتىن بۇرۇن، مۇھاجىرلار، ئەنسارلار ۋە ھەربىي قوماندانلاردىن بولۇپ كۆپ سانلىق مەدىنە خەلقىگە مەسلىھەت سالغان ئىدى. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف: {أَمَّا بَعْدُ يَا عَلِيُّ إِنِّي نَظَرْتُ فِي أَمْرِ النَّاسِ فَلَمْ أَرَهُمْ يَعْدِلُونَ بِعُثْمَانَ} {ئى ئەلى! مەن كىشىلەردىن پىكىر ئېلىپ كۆردۈم، ئۇلارنىڭ ئوسمانغا بىر كىشىنى تەڭ قىلغانلىقىنى كۆرمىدىم}، دېدى.[2]

مانا بۇ ئەمىرنىڭ ئەزالارنى ئۆز ئورنىدا قويۇشى، خىزمەتتىن ئىبارەت ئامانەتنى الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇيرۇغاندەك ئۆز ئەھلىگە تاپشۇرۇشى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ سەۋىيىسى ۋە ئىقتىدارىنى ئۆلچەشتە قوللىنىدىغان بەزى ۋاستىلەردۇر.

سەۋىيە ۋە ئىقتىدارنى ئۆلچەشتە ياردەم بېرىدىغان ئەڭ مۇھىم نەرسىلەر، ياش ـ قورامى، شەرئىي بىلىمى، مەدەنىيەت سەۋىيىسى، ئەسكىرىي تەجرىبىسى، ساغلاملىق ئەھۋالى، ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ئىستىلى، قېرىنداشلىرى بىلەن بولغان ئىستىلى ۋە ئائىلە ئەھۋالى قاتارلىقلاردۇر. مەن يۇقىرىدا بۇ خىسلەتلەرنى بىلىش ۋە ئۆلچەشنىڭ ۋاستىلىرىنى بايان قىلىپ بولدۇم.

ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ سەككىزىنچىسى ــ جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي جەھەتتە تەييارلىق كۆرۈش

ئومۇمەن ئىسلام لاگېرلىرى، بولۇپمۇ، ھەربىي تەلىم ـ تەربىيە لاگېرلىرى قېرىنداشلارنى بەزىسىنىڭ بەزىسىگە كۆرسەتمە بېرىشى، تەربىيىلەپ يېتىشتۈرۈشى ۋە ئاممىۋىي ھەركەتلەرنى ئېلىپ بېرىشى قاتارلىق جەھەتلەردە پىشۇرىدىغان ئىمانىي تەربىيىنىڭ مۇنبەت مەيدانى.

ئىمانىي تەييارلىق، الله تائالانىڭ مۇئمىنلەرگە بېرىدىغان ياردىمىنىڭ تەقدىرى قانۇنىيىتىنى روياپقا چىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان شەرتلەرنىڭ بىرى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[وَكَانَ حَقًّا عَلَيْنَا نَصْرُ الْمُؤْمِنِينَ] [مۇئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى].**[3] الله تائالا ياردەم قىلىشنى پەقەت مۇئمىنلەرگە خاس قىلدى.

بىز بۇ ماۋزۇدا تۆۋەندىكىلەرنى دەرس قىلىمىز:

بىرىنچى. (الله نىڭ مۇئمىنلەرگە) ياردەم بېرىش قانۇنىيىتىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشى ياكى ئۇنىڭ ۋۇجۇدقا چىقماي كېچىكىپ قېلىشىدىكى بەش ئاساس

ئىككىنچى. جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈشنىڭ ئەھمىيىتى

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى. بۇ ھەدىسنى ئىمام نەۋەۋىي رەھىمەھۇللاھ «رىيازۇس سالىھىين» ناملىق كىتابتا «دۇرۇس بولىدىغان غەيۋەتلەر» دېگەن بابتا زىكرى قىلغان.

[2] بۇخارى رىۋايىتى 7207 ـ ھەدىس

[3] سۈرە رۇم 47 ـ ئايەت

ئۈچىنچى. ئىمانىي تەييارلىقنىڭ بەلگىلىرى
تۆتىنچى. ئەمىرنىڭ ئىمانىي تەييارلىقتىكى مەجبۇرىيەتلىرى
بەشىنچى. قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئىسلىلىشتىكى ئاساسلار (يەنى ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ نىزامنامىسى، 1ـ تولۇقلىما)
ئالتىنچى. جىھادنىڭ ئاساسلىق كۆرسەتكۈچلىرى (2ـ تولۇقلىما)
يەتتىنچى. مۇسۇلمان مۇجاھىدنىڭ ئىلىم تەلەپ قىلىشىنىڭ ھۆكمى (3ـ تولۇقلىما)
سەككىزىنچى. «جىھادقا تەييارلىق كۆرۈشتىكى مەقسەت نېمە؟ جىھادنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن دۇرۇس مۇسۇلمان بولۇش شەرتمۇ؟» دېگەن مەسىلىلەر توغرىسىدا (4ـ تولۇقلىما)

بىرىنچى. (اللهنىڭ مۇئمىنلەرگە) ياردەم بېرىش قانۇنىيىتىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشى ياكى ئۇنىڭ ۋۇجۇدقا چىقماي كېچىكىپ قېلىشىدىكى بەش ئاساس

1) ياردەم پەقەت يېگانە الله تائالانىڭ قولىدا
2) الله تائالا مۇئمىن بەندىلىرىگە، دۇنيادا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى ياردەم بېرىدىغانلىقىنى ۋەدە قىلدى
3) (الله تائالانىڭ) ياردەم قىلىشقا بەرگەن ۋەدىسى، پەقەت كامىل مۇئمىنلەرگە خاس. ھەربىر مۇئمىننىڭ بۇ ۋەدىدىن ئالىدىغان نېسىۋىسى ئۆزىنىڭ ئىمانى مىقدارى بىلەن بولىدۇ
4) بۇ ۋەدىنىڭ كېچىكىپ قېلىشى، ئۇنىڭ ئىمانىي شەرتلىرىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقماي كېچىكىپ قالغانلىقىدۇر
5) ئەگەر الله نىڭ مۇئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىلەن بەرگەن بۇ ۋەدىسى كېچىكىپ قالسا، بەندە تاكى ئەھۋالىنى ئۆزگەرتىپ بۇ ۋەدىنىڭ شەرتلىرىنى تولۇقلىمىغۇچە ئۇ ياردەمگە لايىقەتلىك بولالمايدۇ
بۇ ئاساسلارنىڭ بايانى تۆۋەندىكىچە:
1) ياردەم پەقەت يېگانە الله تائالانىڭ قولىدا.
بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ: **[وَمَا النَّصْرُ إِلَّا مِنْ عِنْدِ اللَّهِ إِنَّ اللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ]** [**ياردەم پەقەت الله تەرىپىدىنلا كېلىدۇ. الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر**][1] دېگەن سۆزىدۇر.
بۇ ئايەت كەرىمە خاسلاشتۇرۇش يوللىرىنىڭ ئەڭ كۈچلۈكى بولغان «**مَا**» ۋە «**إِلَّا**»نى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بۇ ئۇقۇمنى الله تائالانىڭ: **[إِنْ يَنْصُرْكُمُ اللَّهُ فَلا غَالِبَ لَكُمْ وَإِنْ يَخْذُلْكُمْ فَمَنْ ذَا الَّذِي يَنْصُرُكُمْ مِنْ بَعْدِهِ]** [**ئەگەر الله سىلەرگە ياردەم بەرسە، سىلەرنى ھېچ كىشى يېڭەلمەيدۇ. ئەگەر الله سىلەرگە ياردىمىنى تەرك ئەتسە، الله تىن باشقا سىلەرگە كىم ياردەم بېرىدۇ؟**][1] دېگەن سۆزىدىنمۇ بىلىۋالغىلى بولىدۇ.
بۇ ئۇقۇم ھۇنەين غازىتىدا بەزى ساھابىلەرنىڭ كالللىسىدىن كۆتۈرۈلۈپ، ئۆزلىرىنىڭ كۆپلۈكى بىلەن مەغرۇرلىنىپ قېلىشىدى، الله تائالانىڭ ئىزنىسىز سان ۋە تەييارلىق ھېچنەرسىگە ئەسقاتمايدىغانلىقىنى ئۇلارنىڭ تونۇۋېلىشى ئۈچۈن مەغلۇبىيەت يۈز بەردى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[لَقَدْ نَصَرَكُمُ اللَّهُ فِي مَوَاطِنَ كَثِيرَةٍ وَيَوْمَ حُنَيْنٍ إِذْ أَعْجَبَتْكُمْ كَثْرَتُكُمْ فَلَمْ تُغْنِ عَنْكُمْ شَيْئًا وَضَاقَتْ عَلَيْكُمُ الأَرْضُ بِمَا رَحُبَتْ ثُمَّ وَلَّيْتُمْ مُدْبِرِينَ ثُمَّ أَنزَلَ اللَّهُ سَكِينَتَهُ عَلَى رَسُولِهِ وَعَلَى الْمُؤْمِنِينَ وَأَنزَلَ جُنُودًا لَمْ تَرَوْهَا وَعَذَّبَ الَّذِينَ كَفَرُوا وَذَلِكَ جَزَاءُ الْكَافِرِينَ]** [الله سىلەرگە

[1] سۈرە ئال ئىمران 126ـ ئايەت ۋە سۈرە ئەنفال 10ـ ئايەت

نۇرغۇن جەڭ مەيدانلىرىدا ۋە ھۆنەين كۈنىدە (يەنى جېڭىدە) ھەقىقەتەن ياردەم بەردى. ئەينى ۋاقىتتا سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكىدىن خۇشاللىنىپ كەتتىڭلار (يەنى بۈگۈن بىزنىڭ سانىمىز كۆپ، مەغلۇپ بولمايمىز دېدىڭلار، بۇ چاغدا سىلەرنىڭ سانىڭلار 12 مىڭ، دۈشمىنىڭلارنىڭ سانى 4000 ئىدى)، سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكى سىلەرگە قىلچە ئەسقاتمىدى. (قاتتىق قورققىنىڭلاردىن) كەڭ زېمىن سىلەرگە تار تۇيۇلدى. ئاندىن (مەغلۇپ بولۇپ، رەسۇلۇللاھنى ئازغىنە مۆئمىنلەر بىلەن تاشلاپ) ئارقاڭلارغا قاراپ قاچتىڭلار. ئاندىن پەيغەمبىرىگە ۋە مۆئمىنلەرگە (مەرھەمەت قىلىپ) خاتىرجەملىك بېغىشلىدى، سىلەرگە قوشۇنلارنى (يەنى سىلەرگە ياردەمگە پەرىشتىلەرنى) چۈشۈردى، ئۇلارنى سىلەر كۆرمىدىڭلار (شۇنىڭ بىلەن سىلەر غەلىبە قىلدىڭلار)، الله كاپىرلارنى (ئۆلتۈرۈش ۋە ئەسىر ئېلىنىش بىلەن) ئازابلىدى، كاپىرلارنىڭ جازاسى ئەنە شۇ.[2]

الله تائالا ئۇلارغا ئۆزلىرى مەغرۇرلانغان بۇنداق كۆپلۈكسىزمۇ نۇرغۇن ئورۇنلاردا ياردەم بەرگەنلىكىنى؛ مەغرۇرلىنىپ كۆپلۈككە مايىل بولۇپ كەتكەندە، كۆپلۈكنىڭ ھېچنەرسىگە ئەسقاتمىغانلىقى ۋە مەغلۇپ بولغانلىقىنى؛ مەغلۇپ بولغاندىن كېيىن الله تائالا ياردەمنىڭ پەقەت ئۆزى تەرىپىدىن ئىكەنلىكى ۋە كۆپلۈكنىڭ ھېچنەرسىگە ئەسقاتمايدىغانلىقىنى بايان قىلىش ئۈچۈن، ئۇلارغا ياردەم بەرگەنلىكىنى ئەسلەتتى. الله تائالا ئۇلارنى مەغلۇبىيەت ئارقىلىق بەزىلەرنىڭ زېھنىدىن كۆتۈرۈلۈپ كەتكەن تەرەپكە، يەنى [وَمَا النَّصْرُ إِلاَّ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ] [ياردەم پەقەت الله نىڭ تەرىپىدىندۇر] دېگەن ھەقىقەتكە قايتۇردى.

2) الله تائالا مۆئمىن بەندىلىرىگە، دۇنيادا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى ياردەم بېرىدىغانلىقىنى ۋەدە قىلدى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَلَقَدْ أَرْسَلْنَا مِنْ قَبْلِكَ رُسُلًا إِلَى قَوْمِهِمْ فَجَاءُوهُمْ بِالْبَيِّنَاتِ فَانتَقَمْنَا مِنْ الَّذِينَ أَجْرَمُوا وَكَانَ حَقًّا عَلَيْنَا نَصْرُ الْمُؤْمِنِينَ] [(ئى مۇھەممەد!) شۈبھىسىزكى، سەندىن ئىلگىرى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى قەۋمىگە (پەيغەمبەر قىلىپ) ئەۋەتتۇق، ئۇ پەيغەمبەرلەر ئۇلارغا (ئۆزلىرىنىڭ راست پەيغەمبەرلىكلىرىنى ئىسپاتلايدىغان) نۇرغۇن روشەن مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى (ئۇلار مۆجىزىلەرنى ئىنكار قىلىپ ئاسىيلىق قىلدى)، ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالىدۇق، مۆئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى].[3]

يەنە مۇنداق دەيدۇ: [وَلَقَدْ كُذِّبَتْ رُسُلٌ مِنْ قَبْلِكَ فَصَبَرُوا عَلَى مَا كُذِّبُوا وَأُوذُوا حَتَّى أَتَاهُمْ نَصْرُنَا وَلا مُبَدِّلَ لِكَلِمَاتِ اللَّهِ وَلَقَدْ جَاءَكَ مِنْ نَبَإِ الْمُرْسَلِينَ] [سەندىن بۇرۇن ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرمۇ ئىنكار قىلىندى. ئۇلار ئىنكار قىلىنغانلىقىغا ۋە ئۆزلىرىگە يەتكەن ئەزىيەتلەرگە سەۋر قىلدى، ئاخىرى ئۇلار بىزنىڭ ياردىمىمىزگە ئېرىشتى. الله نىڭ سۆزلىرىنى ھەرقانداق ئادەم ئۆزگەرتەلمەيدۇ. شۈبھىسىزكى، پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى ساڭا نازىل بولدى].[4]

[الله نىڭ سۆزلىرىنى ھەرقانداق ئادەم ئۆزگەرتەلمەيدۇ] دېگەنلىكنىڭ مەنىسى، الله تائالانىڭ تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن سۆزلىرى. الله تائالانىڭ: [كُنْ فَيَكُونُ] [ۋۇجۇدقا كەل (دېگەن بۇيرۇقى بىلەنلا) دەرھال ۋۇجۇدقا كېلىدۇ] دېگەن سۆزىنىڭ دەلىلى بىلەن چوقۇم ئەمەلگە ئاشقۇچىدۇر.

الله تائالانىڭ [ئاخىرى ئۇلار بىزنىڭ ياردىمىمىزگە ئېرىشتى] دەپ مۆئمىنلەرگە ياردەم بېرىشنى ۋەدە قىلىشى، تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن ئەنە شۇ سۆزلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ، مۆئمىنلەرگە ياردەم بېرىشكە بەرگەن بۇ ۋەدە ئىلگىركى ئايەتلەردە ئۆتكىنىدەك، قىيامەت كۈنىدىلا ئەمەس، بەلكى ھاياتى دۇنيادىمۇ

[1] سۈرە ئال ئىمران 160 ـ ئايەت
[2] سۈرە تەۋبە 25 ـ ئايەتتىن 26 ـ ئايەتكىچە
[3] سۈرە رۇم 47 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئەنئام 34 ـ ئايەت

ئوخشاشدۇر. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرى: [**إِنَّا لَنَنصُرُ رُسُلَنَا وَالَّذِينَ آمَنُوا فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَيَوْمَ يَقُومُ الأَشْهَادُ**] [شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز پەيغەمبىرىمىزگە، مۆئمىنلەرگە ھاياتىي دۇنيادا ۋە (پەرىشتە، پەيغەمبەر ۋە مۆئمىنلەردىن بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىگە گۇۋاھ بولىدىغان) گۇۋاھچىلار ھازىر بولىدىغان كۈندە ئەلۋەتتە ياردەم بېرىمىز].[1] [**فَأَيَّدْنَا الَّذِينَ آمَنُوا عَلَى عَدُوِّهِمْ فَأَصْبَحُوا ظَاهِرِينَ**] [مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز دۈشمەنلىرىگە قارشى تۇرۇشىدا يار ـ يۆلەكتە بولدۇق، شۇنىڭ بىلەن مۆئمىنلەر غالىب بولدى].[2]

تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن ياردەم بېرىشكە بەرگەن بۇ ۋەدىنىڭ تەلىپى، «زېمىندا مۆئمىنلەرنى ئورۇنغا ئىگە قىلىش، يەنى ھۆكۈمران قىلىش» دېگەنلىك بولىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [**وَعَدَ اللَّهُ الَّذِينَ آمَنُوا مِنْكُمْ وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَيَسْتَخْلِفَنَّهُم فِي الأَرْضِ كَمَا اسْتَخْلَفَ الَّذِينَ مِنْ قَبْلِهِمْ**] [الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى ۋەدە قىلدى].[3] [**وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا لِرُسُلِهِمْ لَنُخْرِجَنَّكُمْ مِنْ أَرْضِنَا أَوْ لَتَعُودُنَّ فِي مِلَّتِنَا فَأَوْحَى إِلَيْهِمْ رَبُّهُمْ لَنُهْلِكَنَّ الظَّالِمِينَ وَلَنُسْكِنَنَّكُمُ الأَرْضَ مِنْ بَعْدِهِمْ ذَلِكَ لِمَنْ خَافَ مَقَامِي وَخَافَ وَعِيدِ**] [كاپىرلار پەيغەمبەرلىرىگە: «سىلەرنى زېمىندىن چوقۇم ھەيدەپ چىقىرىمىز ياكى چوقۇم بىزنىڭ دىنىمىزغا قايتىشىڭلار كېرەك»، دېدى. ئۇلارغا پەرۋەردىگارى (مۇنداق) ۋەھيي قىلدى: «زالىملارنى چوقۇم ھالاك قىلىمىز. ئۇلارنى ھالاك قىلغاندىن كېيىن زېمىندا چوقۇم سىلەرنى تۇرغۇزىمىز، بۇ (يەنى غەلىبە) مېنىڭ ئالدىمدا تۇرۇشتىن (يەنى سوراققا تارتىلىشتىن) ۋە ئازابىمدىن قورققانلار ئۈچۈندۇر»].[4]

بۇ ئايەت ۋە ئىلگىرىكى سۈرە نۇرنىڭ ئايىتى تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن ھۆكۈمران قىلىش قانۇنىيىتىنىڭ دەلىلىدۇر ھەمدە ھۆكۈمران قىلىشقا لايىقەتلىك بولۇشنىڭ شەرتلىرىنى [الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە] ۋە [بۇ (يەنى غەلىبە) مېنىڭ ئالدىمدا تۇرۇشتىن (يەنى سوراققا تارتىلىشتىن) ۋە ئازابىمدىن قورققانلار ئۈچۈندۇر] دېگەن ئىبارىلەر بىلەن ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر.

الله تائالانىڭ سۈرە نۇردىكى [ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى ھۆكۈمران قىلغاندەك] دېگەن ئايىتى ۋۇجۇدقا چىقماي قالمايدىغان بۇ تەقدىرى قانۇنىيەتنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ، يەنى «سىلەردىن ئىلگىرىكى كىشىلەر ئېرىشكەندەك، ئۇنىڭ شەرتلىرىنى ھازىرلىساڭلار سىلەرمۇ ئېرىشىسىلەر» دېگەن مەنىنى تېخىمۇ ئوچۇق بايان قىلىدۇ.

3) (الله تائالانىڭ) ياردەم قىلىشقا بەرگەن ۋەدىسى پەقەت كامىل مۆئمىنلەرگە خاس

بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ: [**وَكَانَ حَقًّا عَلَيْنَا نَصْرُ الْمُؤْمِنِينَ**] [مۆئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى]،[5] دېگەن سۆزىدۇر.

بەندىنىڭ ياردەمگە ئېرىشىش مىقدارى ئۇنىڭ ئىمانى مىقدارى بىلەن بولىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ ئىمانى قانچىكى ئاشسا، تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن، الله نىڭ ياردەم قىلىشقا بەرگەن ۋەدىسىدىن ئالىدىغان نېسىۋىسى شۇنچىكى ئاشىدۇ. ئەكسىچە، ئۇنىڭ ئىمانى قانچىكى كېمەيگەندە، ياردەمگە ئېرىشىشتىن

[1] سۈرە غافىر 51 ـ ئايەت
[2] سۈرە سەف 14 ـ ئايەت
[3] سۈرە نۇر 55 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئىبراھىم 13 ـ ئايەتتىن 14 ـ ئايەتكىچە
[5] سۈرە رۇم 47 ـ ئايەت

بولغان نېسىۋىسى شۇنچىلىك كېمىيىدۇ. بۇ ئاساس ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ «ئىمان پارچىلىنىدۇ، زىيادە بولىدۇ ۋە كېمىيىدۇ» دېگەن ئېتىقادىنىڭ ئۇستىگە قۇرۇلغان. بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ρ نىڭ: «الإِيمَانُ بِضْعٌ وَسِتُّونَ أَوْ بِضْعٌ وَسَبْعُونَ شُعْبَةً فأَعْلاهَا شَهَادَةُ أَنْ لا إِلَهَ إِلا اللَّهُ وَأَدْنَاهَا إِمَاطَةُ الأَذَى عَنِ الطَّرِيقِ» «ئىمان 60 نەچچە ياكى 70 نەچچە شاخچىلاردىن تەركىب تاپقان. ئۇنىڭ ئەڭ يۇقىرىسى ‹بىر الله دىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوق› دەپ گۇۋاھلىق بېرىش، ئۇنىڭ ئەڭ تۆۋىنى ئەرزىيەت يەتكۈزىدىغان بىرەر نەرسىنى يولدىن ئېلىۋېتىشتۇر»،[1] دېگەن سۆزى.

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «بَيْنَا أَنَا نَائِمٌ رَأَيْتُ النَّاسَ يُعْرَضُونَ عَلَيَّ وَعَلَيْهِمْ قُمُصٌ مِنْهَا مَا يَبْلُغُ الثُّدِيَّ وَمِنْهَا مَا دُونَ ذَلِكَ وَعُرِضَ عَلَيَّ عُمَرُ بْنُ الْخَطَّابِ وَعَلَيْهِ قَمِيصٌ يَجُرُّهُ قَالُوا فَمَا أَوَّلْتَ ذَلِكَ يَا رَسُولَ اللَّهِ قَالَ الدِّينَ» «مەن ئۇخلاۋېتىپ چۈشۈمدە، كىشىلەرنىڭ ماڭا توغرا قىلىنغانلىقىنى كۆردۈم. ئۇلارنىڭ ئۇستىدە كۆڭلەك بولۇپ، ئۇنىڭ بەزىسى كۆكرىكىگىچە يېتەتتى، بەزىسىنىڭ ئاستىغىراق چۈشۈپ تۇراتتى. ماڭا ئۆمەر ئىبنى خەتتاب توغرا قىلىندى. ئۇنىڭ ئۇستىدە سۆرۈلۈپ تۇرىدىغان ئۇزۇن بىر كۆڭلەك بار ئىكەن».
ساھابىلەر: ‹بۇنى نېمىگە تەبىر بەردىلە، ئى رەسۇلۇللاھ؟› دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ρ: «دىنغا» دېدى.[2]

ئىمام بۇخارى «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ «ئىمان ھەققىدىكى باب»نىڭ بېشىدا مۇنداق دېگەن: [ئىمان، سۆز ۋە ئەمەلدۇر. ئۇ زىيادە بولىدۇ ۋە كېمىيىدۇ].
ئىبنى ھەجەر مۇنداق دېگەن: [ئىمام بۇخارىنىڭ مەزكۇر سۆزىنى ئوبۇلقاسىم لالەكائى دېگەن كىشىمۇ «كىتابۇسسۈننە»دە ئىمام شافىئىي، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، ئىسھاق ئىبنى راھىۋەي، ئەبۇ ئۇبەيدە ۋە ئۇلاردىن باشقا ئىماملاردىن شۇنداق نەقىل قىلغان. ئۇ ئۆزىنىڭ سەھى سەنەدى بىلەن ئىمام بۇخارىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن نۇرغۇنلىغان رايونلاردا مىڭدىن كۆپ ئالىم، ئۆلىمالار بىلەن ئۇچراشتىم. ئۇلار ئىچىدىن ھېچبىرىنىڭ «ئىمان، سۆز ۋە ئەمەلدۇر. ئۇ زىيادە بولىدۇ ۋە كېمىيىدۇ» دېگەندە ئىختىلاپلاشقانلىقىنى كۆرۈپ باقمىدىم›].[3]
مەنمۇ «ئەگەر بەندىنىڭ ئىمانى زىيادە بولسا، ئۇنىڭ تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن ۋەدىدىن ئالىدىغان نېسىۋىسىمۇ زىيادە بولىدۇ. ئەكسىچە بولسا، كام بولىدۇ» دەپ قارايمەن.
جىھاد زېمىنىدا بىز مۇنداق دەيمىز: «ياردەم ئىككى شەرتكە باغلىق بولۇپ، بىرسى، ئومۇمىي. يەنە بىرسى، خۇسۇسىيدۇر».

ئومۇمىي شەرت، بەندە الله تائالانىڭ **[مۇئمىنلەرگە ياردەم بېرىش بىزگە تېگىشلىك بولدى]**،[4] دېگەن ئايىتىدە تىلغا ئالغان ۋەدىگە لايىق كىشىلەردىن بولۇشى ئۈچۈن، ئىمانىنىڭ قەلبىي ۋە زاھىرىي، ئىلمىي ۋە ئەمەلىي شاخچىلىرىنى كۆپەيتىش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدىغان ئىمانىي تەييارلىقنى ئۆزىدە ھازىرلاش.
ئەمما، خۇسۇسىي شەرت، جىھادنىڭ ماددىي تەييارلىقى بولۇپ، قورال توپلاش؛ مۇئمىنلەرنى ئۇرۇش قىلىشقا، جان ۋە مېلىنى بېرىشكە ئۈندەش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. ئەسكىرىي مەشىقمۇ ئۆزىنىڭ بارلىق تۈرلىرى بىلەن مۇشۇنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: **[وَلا يَحْسَبَنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا سَبَقُوا إِنَّهُمْ لا يُعْجِزُونَ وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ]** [(بەدرى ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلمەي قالغان) كاپىرلار

---

1 مۇسلىم رىۋايىتى
2 بۇخارى رىۋايىتى
3 «فەتھۇل بارى» 1- جىلد 47- بەت
4 سۈرە رۇم 47- ئايەت

**«قۇتۇلدۇق» دەپ ئويلىمسۇن، ئۇلار (پەرۋەردىگارىنىڭ جازاسىدىن) ھەقىقەتەن قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى تەييارلاڭلار]**[1].

الله تائالا ئۆزىنىڭ كاپىرلارنىڭ ھەممە ئەھۋالىنى بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى، ئۇلارغا قادىر ئىكەنلىكىنى، كاپىرلارنىڭ الله تائالانىڭ ئالدىدىن قېچىپ قۇتۇلالمايدىغانلىقىنى بايان قىلدى. شۇنداق قادىر تۇرۇقلۇق، الله تائالا بىزنى بارلىق شەكىلدىكى كۈچ ـ قۇۋۋەتنى تەييارلاشقا، ئۆزىنىڭ مۇئمىنلەرگە ياردەم بېرىشكە بەرگەن ئىلاھىي ۋەدىسىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشىنىڭ شەرتى سۈپىتىدە پۈتۈن كۈچىمىز بىلەن تىرىشچانلىق كۆرسىتىشىمىزگە بۇيرۇدى. بۇ دۇنيا ئىمتىھان ئالىمى بولغاچ، ئىشلار سەۋەب قانۇنىيىتى بويىچە يۈرۈشىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. الله تائالا مۇئمىنىنىڭ ئىمانىنىڭ راستچىللىقىنى كاپىر ئارقىلىق سىنايدۇ، يەنى مۇئمىن الله تائالا بۇيرۇغاندەك كاپىرغا قارشى جىھاد قىلامدۇ؟ تەييارلىق كۆرەمدۇ ـ يوق؟ كاپىرنى مۇئمىن ئارقىلىق سىنايدۇ، يەنى كاپىر ئىمان چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشامدۇ؟ ياكى چاقىرىققا قارشى چىقىپ جەڭگە چۈشەمدۇ؟

الله تائالا بۇ ئىككى گۇرۇھنىڭ بەزىسىنى بەزىسى ئارقىلىق سىناش توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: **[ذَٰلِكَ وَلَوْ يَشَاءُ اللَّهُ لَانتَصَرَ مِنْهُمْ وَلَٰكِن لِّيَبْلُوَ بَعْضَكُم بِبَعْضٍ]** [ئىش مانا شۇنداقتۇر. **ئەگەر الله خالىسا ئەلۋەتتە (سىلەرنى ئۇرۇشقا تەكلىپ قىلماستىنلا) ئۇلارنى جازالىغان بولاتتى، لېكىن الله بەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىناش ئۈچۈن (يەنى ئىمانىڭلارنى سىناش ئۈچۈن جىھادقا ئەمر قىلدى)]**.[2]

مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى روبىرو بولۇشى ئۈچۈن، سەپلىرىنى بىرلىككە كەلتۈرۈشىمۇ ماددىي تەييارلىقنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[وَلَا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ وَاصْبِرُوا ]** [ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ، سەۋر قىلىڭلار].[3]

الله تائالا مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپ ۋە دەتالاشنى ئۇلارنىڭ (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قېلىشلىرىنىڭ سەۋەبلىرىدىن، بەلكى مەغلۇبىيەتنىڭ روشەن سەۋەبلىرىدىن قىلدى. بۇ ئەلۋەتتە دەلىل بىلەن قارار ئالغان ھەقىقەت. خۇددى الله تائالا ئۆزىنىڭ: **[وَمَن يَتَوَلَّ اللَّهَ وَرَسُولَهُ وَالَّذِينَ آمَنُوا فَإِنَّ حِزْبَ اللَّهِ هُمُ الْغَالِبُونَ]** [كىمكى الله نى، الله نىڭ پەيغەمبىرىنى ۋە مۇئمىنلەرنى دوست تۇتىدىكەن، **(ئۇ الله نىڭ جامائەسىدىندۇر). الله نىڭ جامائەسى (ئەلۋەتتە) غالىبتۇر]**[4] دېگەن سۆزىدە، ياردەمنى مۇئمىنلەرنىڭ بەزىسىنىڭ بەزىسى بىلەن دوستلىشىشىغا ئەگەشتۈرگىنىدەك، ماددىي تەييارلىقنىڭمۇ ئىمانىنىڭ شاخچىلىرىدىن ئىكەنلىكىدە قىلچە شەك يوق. چۈنكى، ماددىي تەييارلىق كۆرۈش الله تائالانىڭ: **[دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار]**، دېگەن ئەمر ـ پەرمانىغا ئاۋاز قوشقانلىق. لېكىن، بىزنىڭ ئۇنى ئالاھىدە شەرت سۈپىتىدە تىلغا ئېلىشىمىز، ئۇنىڭ مۇھىملىقىغا ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈندۇر.

ماددىي تەييارلىقنىڭ ئىمانىي تەييارلىق بىلەن بولغان ئالاقىسى خاسىنىڭ ئام بىلەن بولغان ئالاقىسىدۇر.

---

[1] سۈرە ئەنفال 59ـ ئايەتتىن 60ـ ئايەتكىچە
[2] سۈرە مۇھەممەد 4ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە ئەنفال 46ـ ئايەت
[4] سۈرە مائىدە 51ـ ئايەت

4) الله تائالانىڭ مۆئمىنلەرگە ياردەم بېرىشكە بەرگەن بۇ تەقدىرى ۋەدىنىڭ كېچىكىپ قېلىشىنىڭ سەۋەبى، ئۇنىڭ شەرتلىرىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقمىغانلىقىدىن، يەنى بەندىنىڭ ئىمانى ۋە ماددىي تەييارلىقنى ۋە ياكى ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرىنى ئېلىپ بېرىشقا سەل قارىغانلىقىدىندۇر.

بۇ ۋەدىنىڭ ئەمەلگە ئاشماي كېچىكىپ قېلىشى دېگەنلىك، كاپىرلارنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن غالىب كېلىشى ھەمدە كاپىرلارنىڭ كۇفرى دۆلىتىنىڭ قۇرۇلۇشى دېگەنلىكتۇر.

بۇلارنىڭ ھەممىسى ئىماندىكى نۇقسان ۋە گۇناھ-مەئسىيەتلەرنىڭ سەۋەبىدىن بولىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: **[وَمَا أَصَابَكَ مِنْ سَيِّئَةٍ فَمِنْ نَفْسِكَ]** [(ئى ئىنسان!) ساڭا يەتكەن يامانلىق (قىلمىشلىرىڭ تۈپەيلىدىن) ئۆزۈڭدىندۇر].[1] **[وَمَا أَصَابَكُمْ مِنْ مُصِيبَةٍ فَبِمَا كَسَبَتْ أَيْدِيكُمْ وَيَعْفُو عَنْ كَثِيرٍ]** [سىلەرگە (يەنى جىنىڭلار ياكى مېلىڭلارغا) ھەرقانداق بىر مۇسىبەت يەتسە، ئۇ سىلەرنىڭ قىلغان گۇناھىڭلار تۈپەيلىدىن كەلگەن بولىدۇ، الله نۇرغۇن گۇناھىڭلارنى ئەپۇ قىلىدۇ].[2] **[ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ لَمْ يَكُ مُغَيِّرًا نِعْمَةً أَنْعَمَهَا عَلَى قَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ]** **[بۇ (يەنى ئۇلارغا نازىل بولغان ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، بىرەر قەۋم ئۆزلىرىنىڭ ھالىتىنى (كۇفرى ۋە گۇناھ بىلەن) ئۆزگەرتمىگۈچە الله ئۇلارغا بەرگەن نېئمىتىنى ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ]**.[3]

ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [الله تائالا چىقارغان ھۆكۈمىدە ئۆزىنىڭ ئەدلى-ئادالىتىنىڭ مۇكەممەل ئىكەنلىكى توغرۇلۇق مۇنداق خەۋەر بېرىدۇ، الله تائالا بىر كىشىگە بەرگەن نېئمەتنى پەقەت شۇ كىشى سادىر قىلغان گۇناھ-مەئسىيەت سەۋەبىدىنلا ئۆزگەرتىۋېتىدۇ].

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ اللَّهَ لا يَظْلِمُ النَّاسَ شَيْئًا وَلَكِنَّ النَّاسَ أَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ]** [شۈبھىسىزكى، **الله ئىنسانلارغا قىلچە زۇلۇم قىلمايدۇ، لېكىن ئىنسانلار (كۇفرى ۋە گۇناھ ئارقىلىق) ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلىدۇ**].[4]

تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن بۇ قانۇنىيەتتىن ئىنسانىيەتنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر كىشى، گەرچە ئۇ مەخلۇقلارنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىدىن بولسىمۇ چەتتە قالمايدۇ.

ئۇھۇد كۈنىسى ساھابىلەرگە كەلگەن يارىلىنىش، ئۆلتۈرۈلۈش ۋە مەغلۇبىيەت قاتارلىق مۇسىبەتلەر بەزىلەرنىڭ پەيغەمبەر ρ نىڭ بۇيرۇقىغا ئاسىي بولغانلىقىدىن ئىدى. دېمەك، بۇنىڭدىن جامائەت خىزمىتىدە بەزىلەرنىڭ ئاسىي بولۇشى، ھەممىگە زىيان يەتكۈزىدىغانلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ.

الله تائالا ئۇھۇد كۈنىسى ساھابىلەر دۇچار بولغان مۇسىبەتلەر ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: **[أَوَلَمَّا أَصَابَتْكُمْ مُصِيبَةٌ قَدْ أَصَبْتُمْ مِثْلَيْهَا قُلْتُمْ أَنَّى هَذَا قُلْ هُوَ مِنْ عِنْدِ أَنْفُسِكُمْ]** **[سىلەرگە يەتكەن مۇسىبەت سىلەر دۈشمەنگە يەتكۈزگەن مۇسىبەتنىڭ يېرىمىغا تەڭ كېلىدىغان تۇرسا (يەنى ئۇھۇد غازىتىدا سىلەردىن 70 كىشى شەھىد بولغان تۇرسا، بەدرى غازىتىدا بولسا مۇشرىكلاردىن 70 كىشىنى ئۆلتۈرگەن، 70 كىشىنى ئەسىر ئالغان تۇرساڭلار)، سىلەر يەنە: «بۇ مۇسىبەت قەيەردىن كەلدى؟» دېدىڭلار. ئېيتقىنكى، «ئۇ سىلەرنىڭ ئۆزلىرىڭلاردىن (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىقىڭلار ۋە غەنىمەتكە ھېرىس بولغانلىقىڭلاردىن) بولدى»]**.[5]

---

[1] سۈرە نىسائ 79- ئايەت

[2] سۈرە شۇرا 30- ئايەت

[3] سۈرە ئەنفال 53- ئايەت

[4] سۈرە يۇنۇس 44- ئايەت

[5] سۈرە ئال ئىمران 165- ئايەت، شەنقىتىنىڭ «ئەزۋائۇل بايان» 3- جىلد 452- بەتتىن 456- بەتكىچە

دۈشمەننىڭ مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىشى، پەقەت مۇسۇلمانلارنىڭ ئاسىي بولغانلىقلىرى سەۋەبىدىن پۈتۈلۈپ كەتكەن تەقدىرى جازا ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئادەمنى دۈشمەن توغرىسىدا دېيىلگەن سۆز بولۇپ، شەيتاننى دۈشمەنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاشدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[وَمَنْ يَعْشُ عَنْ ذِكْرِ الرَّحْمَانِ نُقَيِّضْ لَهُ شَيْطَانًا فَهُوَ لَهُ قَرِينٌ]** [كىمكى مېھرىبان الله نى ياد ئېتىشتىن (يەنى قۇرئاندىن) **يۈز ئۆرۈيدىكەن، بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىمىز (شەيتان ئۇنى ۋەسۋەسە قىلىدۇ)، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ**].[1]

بەندە گۇناھ-مەئسىيەت ئارقىلىق ئۆزىگە-ئۆزى قارشى شەيتانغا يول ئېچىپ بېرىدۇ. ھەتتاكى، شەيتان ئۇنى ئۇنىڭ ئىنسانىي دۈشمىنى ئالدىدا ياردەمسىز تاشلاپ قويىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ الَّذِينَ تَوَلَّوْا مِنْكُمْ يَوْمَ الْتَقَى الْجَمْعَانِ إِنَّمَا اسْتَزَلَّهُمُ الشَّيْطَانُ بِبَعْضِ مَا كَسَبُوا]** [ئىككى **قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر-بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى ...**].[2]

بىز بۇ ئاساسنى يەنە بىر ئىبارە بىلەن كەلتۈرۈشىمىزمۇ مۇمكىن، ئۇ بولسىمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتىنىڭ سەۋەبلىرى ئاساسلىق ئىچكى سەۋەبلەردۇر. بۇ ئىمام مۇسلىمنىڭ سەۋبان τ دىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىدە ئېنىق كۆرسىتىلگەن:

سەۋبان τ پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئېيتىدۇ: «إِنَّ اللَّهَ زَوَى لِيَ الْأَرْضَ فَرَأَيْتُ مَشَارِقَهَا وَمَغَارِبَهَا وَإِنَّ أُمَّتِي سَيَبْلُغُ مُلْكُهَا مَا زُوِيَ لِي مِنْهَا وَأُعْطِيتُ الْكَنْزَيْنِ الأَحْمَرَ وَالأَبْيَضَ وَإِنِّي سَأَلْتُ رَبِّي لأُمَّتِي أَنْ لا يُهْلِكَهَا بِسَنَةٍ عَامَّةٍ وَأَنْ لا يُسَلِّطَ عَلَيْهِمْ عَدُوًّا مِنْ سِوَى أَنْفُسِهِمْ فَيَسْتَبِيحَ بَيْضَتَهُمْ وَإِنَّ رَبِّي قَالَ يَا مُحَمَّدُ إِنِّي إِذَا قَضَيْتُ قَضَاءً فَإِنَّهُ لا يُرَدُّ وَإِنِّي أَعْطَيْتُكَ لِأُمَّتِكَ أَنْ لا أُهْلِكَهُمْ بِسَنَةٍ عَامَّةٍ وَأَنْ لا أُسَلِّطَ عَلَيْهِمْ عَدُوًّا مِنْ سِوَى أَنْفُسِهِمْ يَسْتَبِيحُ بَيْضَتَهُمْ وَلَوِ اجْتَمَعَ عَلَيْهِمْ مَنْ بِأَقْطَارِهَا حَتَّى يَكُونَ بَعْضُهُمْ يُهْلِكُ بَعْضًا وَيَسْبِي بَعْضُهُمْ بَعْضًا» «شۈبھىسىزكى، الله تائالا ماڭا زېمىننى قاتلاپ كۆرسەتتى، مەن زېمىننىڭ كۈن چىقىش ۋە كۈن پېتىشلىرىنى كۆردۈم. ھەقىقەتەن ئۈممىتىمنىڭ پادىشاھلىقى ماڭا كۆرسىتىلگەن يەرلەرگىچە يېتىپ بارىدۇ. ماڭا ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن ئىبارەت ئىككى خىل بايلىق بېرىلدى. پەرۋەردىگارىمدىن ئۈممىتىمنى قەھەتچىلىك بىلەن ئومۇميۈزلۈك ھالاك قىلماسلىقنى ۋە ئۇلارغا ئۆزلىرىدىن باشقا ئۇلارنى ئومۇميۈزلۈك قىرغىن قىلىدىغان دۈشمەننى مۇپتىلا قىلماسلىقنى سورىدىم. رەببىم مۇنداق دېدى: ‹ئى مۇھەممەد! ئەگەر مەن بىر ھۆكۈمنى قىلسام، ئۇ قايتۇرۇلمايدۇ. مەن ساڭا ئۈممىتىڭنى قەھەتچىلىك بىلەن ئومۇميۈزلۈك ھالاك قىلماسلىق ۋە ئەتراپى جاھاندىكى تامامى دۈشمەنلەر ئۇلارغا قارشى بىرلەشكەن تەقدىردىمۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ بەزىسى بەزىسىنى ئۆلتۈرۈپ، بەزىسى بەزىسىنى ئەسىر ئالمىسىلا، ئۆزلىرىدىن بۆلەك ئۇلارنى ئومۇميۈزلۈك قىرغىن قىلىدىغان بىر دۈشمەننى مۇپتىلا قىلماسلىق تەلىپىڭنى قوبۇل قىلدىم›».

مانا بۇ ھەدىس مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىدىن بۆلەك كاپىر دۈشمەننىڭ مۇسۇلمانلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدىغانلىقىنى، پەقەت مۇسۇلمانلار بۆزۈقچىلىقتا چېكىگە يەتكەندىلا، ئاندىن ئۇلارغا ھۆكۈمران

---

[1] سۈرە زۇخرۇف 36- ئايەت
[2] سۈرە ئال ئىمران 155- ئايەت

بولالايدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ ھەدىس مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتىنىڭ سەۋەبى ئاساسلىق ئىچكى سەۋەب ئىكەنلىكىگە دەلىلدۇر.

بۇنىڭدىن «مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتى ۋە ئۇلارنىڭ ئاجىزلىقىنى كاپىرلارنىڭ ھىيلە-مىكرى ۋە ئۇلارنىڭ پىلان-تەدبىرلىرىنىڭ كۈچىدىن» دەپ قارايدىغانلارنىڭ خاتا ئىدىيىدە ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز. يەھۇدىيلار ۋە ئۇلارنىڭ شەيتانىي پىلانلىرىدىن قورقۇپ، بارچە يامانلىق ۋە بۇزۇقچىلىقلارنى ئۇلاردىنلا كۆرىدىغان بەزى يازغۇچىلارنىڭ قىلمىشلىرى دەل مۇشۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ھەربىر مۇسۇلمان بىلىشكە تېگىشلىك ھەقىقەت شۇكى، مۇسۇلمانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن ھەرقانداق بىر مۇسىبەتكە بىرىنچىدىن مۇسۇلمانلار ئۆزلىرى مەسئۇل. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ: **[وَمَا أَصَابَكَ مِنْ سَيِّئَةٍ فَمِنْ نَفْسِكَ]** **[(ئى ئىنسان!) ساڭا يەتكەن يامانلىق (قىلمىشلىرىڭ تۈپەيلىدىن) ئۆزۈڭدىندۇر]**،[1] دېگەن سۆزى.

الله تائالا يەنە كاپىرلارنىڭ ھىيلە-مىكرى كامىل مۇئمىنلەرنىڭ ئالدىدا ئاجىز ئىكەنلىكىدىن بىزگە خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **[لَنْ يَضُرُّوكُمْ إِلَّا أَذًى وَإِنْ يُقَاتِلُوكُمْ يُوَلُّوكُمُ الْأَدْبَارَ ثُمَّ لا يُنْصَرُونَ]** **[ئۇلار سىلەرگە ئازار بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق زىيان-زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر سىلەر بىلەن ئۇرۇشسا، سىلەرگە ئارقىسىنى قىلىپ قاچىدۇ، ئاندىن ئۇلارغا ياردەم بېرىلمەيدۇ]**.[2]

ئازار بېرىشتىن پەقەت ئازغىنە زىيان-زەخمەت يەتكۈزۈش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بىز بۇنى ئازارنىڭ ئومۇمىي زىيان-زەخمەتتىن مۇستەسنا قىلىنىغانلىقىدىن بىلىۋالالايمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپ بولىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **[فَقَاتِلُوا أَوْلِيَاءَ الشَّيْطَانِ إِنَّ كَيْدَ الشَّيْطَانِ كَانَ ضَعِيفًا]** **[شەيتاننىڭ دوستلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار (سىلەر ئۇلارنى يېڭىسىلەر)، شەيتاننىڭ تەدبىرى ھەقىقەتەن ئاجىزدۇر]**.[3]

مانا بۇلار ئۇلارنىڭ ھىيلە-مىكرى ۋە تەدبىرلىرىنىڭ ئاجىزلىقى توغرىسىدا كەلگەن دەلىللەردۇر.

يەنە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ مَوْلَى الَّذِينَ آمَنُوا وَأَنَّ الْكَافِرِينَ لا مَوْلَى لَهُمْ]** **[بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، الله مۇئمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر، كاپىرلارغا مەدەتكار يوقتۇر]**.[4]

شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتى ئۇلارنىڭ دۈشمىنى سەۋەبىدىن بولۇشىدىن ئىلگىرى، ئۆزلىرىنىڭ تەرىپىدىن بولىدۇ. مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ گۇناھ-مەئسىيىتى بىلەن دۈشمەنلىرىگە قارىتا ئۆزلىرىگە قارشى يول ئېچىپ بېرىدۇ.

مانا بۇ تۆتىنچى ئاساس، شەخسلەر ۋە ئىسلامىي جەمئىيەتلەرنىڭ بېشىغا كەلگەن ھەرقانداق بىر بالايى-ئاپەتنى «ئۆزلىرىنىڭ گۇناھ-مەئسىيىتى ۋە ئۆزلىرىنىڭ يېتەرسىزلىكىدىن كەلگەن» دەپ بىلىپ، ئۆزلىرىدىن ھېساب ئالىدىغان ئۆلچەم بولۇشى كېرەك. بۇنداق ئۆزىدىن ھېساب ئېلىپ تۇرۇش پەرز. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرى: **[ظَهَرَ الْفَسَادُ فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ بِمَا كَسَبَتْ أَيْدِي النَّاسِ لِيُذِيقَهُمْ بَعْضَ الَّذِي عَمِلُوا لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ]** [ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت

---

[1] سۈرە نىسائ 79- ئايەت

[2] سۈرە ئال ئىمران 111- ئايەت

[3] سۈرە نىسائ 76- ئايەت

[4] سۈرە مۇھەممەد 11- ئايەت

يۈز بەردى. الله ئۇلارنى «تەۋبە قىلسۇن» دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى][1].
[وَلَنُذِيقَنَّهُمْ مِنَ الْعَذَابِ الأَدْنَى دُونَ الْعَذَابِ الأَكْبَرِ لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ] [ئۇلارنىڭ تەۋبە قىلىشى ئۈچۈن بىز ئۇلارغا چوقۇم ئەڭ چوڭ ئازابتىن (يەنى ئاخىرەت ئازابىدىن) ئىلگىرى ئەڭ يېقىنقى ئازاب (يەنى دۇنيا ئازابى)نى تېتىتىمىز][2].
سىز بۇنىڭ بارلىق شەرىئەتلەردە بېكىتىلگەن بىر ئاساس ئىكەنلىكىنى بىلىۋېلىش ئۈچۈن، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ الله يولىدا بىرەر مۇسىبەتكە ئۇچرىغان چاغدا، بۇنى «ئۆزلىرىنىڭ گۇناھلىرى سەۋەبلىك» دەپ بىلىپ، ئىستىغفار ئېيتىشقا ۋە الله تائالانىڭ تەرىپىگە قايتىشقا ئالدىراپ دېگەن مۇنۇ سۆزىگە قاراپ بېقىڭ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَكَأَيِّنْ مِنْ نَبِيٍّ قَاتَلَ مَعَهُ رِبِّيُّونَ كَثِيرٌ فَمَا وَهَنُوا لِمَا أَصَابَهُمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَمَا ضَعُفُوا وَمَا اسْتَكَانُوا وَاللَّهُ يُحِبُّ الصَّابِرِينَ وَمَا كَانَ قَوْلَهُمْ إِلاَّ أَنْ قَالُوا رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَإِسْرَافَنَا فِي أَمْرِنَا وَثَبِّتْ أَقْدَامَنَا وَانْصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ] [نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۆپلىگەن خۇداگۈي ئۆلىمالار بىرلىكتە جەڭ قىلدى. ئۇلار الله يولىدا يەتكەن كۈلپەتلەردىن روھسىزلانمىدى، بوشاشمىدى، باش ئەگمىدى، الله ئۆزىنىڭ يولىدا دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارغا چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى دوست تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزى پەقەت: «پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دېگەندىن باشقا بولمىدى][3].
باغ ئىگىلىرىنىڭ بېغى ۋەيران بولۇپ كەتكەن چاغدىكى ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشىمۇ شۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئۇلار بۇنى «ئۆزلىرىنىڭ گۇناھلىرىنىڭ تۈپەيلىدىن» دەپ بىلىپ، تەۋبە قىلىشتى ۋە الله نىڭ تەرىپىگە قايتىشتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [قَالَ أَوْسَطُهُمْ أَلَمْ أَقُلْ لَكُمْ لَوْلا تُسَبِّحُونَ قَالُوا سُبْحَانَ رَبِّنَا إِنَّا كُنَّا ظَالِمِينَ فَأَقْبَلَ بَعْضُهُمْ عَلَى بَعْضٍ يَتَلاوَمُونَ قَالُوا يَاوَيْلَنَا إِنَّا كُنَّا طَاغِينَ عَسَى رَبُّنَا أَنْ يُبْدِلَنَا خَيْرًا مِنْهَا إِنَّا إِلَى رَبِّنَا رَاغِبُونَ] [ئۇلارنىڭ ياخشىسى (يەنى ئەڭ ئەقىللىقى): «سىلەر نېمىشقا الله قا تەۋبە قىلىپ تەسبىھ ئېيتمايسىلەر دېمىگەنمىدىم؟»، دېدى. ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىز! سېنى ‹پاك› دەپ ئېتىقاد قىلىمىزكى، بىز (مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى مەنئى قىلىش بىلەن) ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇق»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار بىر ـ بىرىگە قارىشىپ ئۆزئارا مالامەت قىلىشتى. ئۇلار دېيىشتى: «ۋاي بىزگە! بىز ھەقىقەتەن ھەددىمىزدىن ئېشىپتۇق. ئۈمىدكى، پەرۋەردىگارىمىز بىزگە بۇنىڭدىن ياخشىراق باغنى بەرگەي، بىز ئەلۋەتتە پەرۋەردىگارىمىزدىن ئۈمىد قىلغۇچىلارمىز»][4].
5) ئەگەر الله نىڭ مۆئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىلەن بەرگەن بۇ ۋەدىسى كېچىكىپ قالسا، بەندە تاكى ئەھۋالىنى ئۆزگەرتىپ بۇ ۋەدىنىڭ شەرتلىرىنى تولۇقلىمىغۇچە ئۇ ياردەمگە لايىقەتلىك بولالمايدۇ.
بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ] [ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگۈچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېئمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)][5].
بۇ تەقدىرى قانۇنىيەت ۋۇجۇدقا چىقماي قالمايدۇ ۋە الله تائالا بەندىدىن ئازابنى كۆتۈرۈپ ئۇنىڭغا

[1] سۈرە رۇم 41 ـ ئايەت
[2] سۈرە سەجدە 21 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئال ئىمران 146 ـ ئايەتتىن 147 ـ ئايەتكىچە
[4] سۈرە نۇن 28 ـ ئايەتتىن 32 ـ ئايەتكىچە
[5] سۈرە رەئد 11 ـ ئايەت

نېئمەتنى كەڭرى قىلىش ئۈچۈن، بەندىدىن ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشقا ئالدىراشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەمما، بەندىنىڭ گۇناھ ـ مەئسىيەت ۋە سەۋەنلىك قىلىشتىن ئىبارەت ھالەتىنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ، ئازابىنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىنى تەلەپ قىلىشى مۇمكىن بولمايدىغان ئىشتۇر. تۆتىنچى ئاساس، مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتىنىڭ سەۋەبىنىڭ ئاساسلىق ئىچكى سەۋەب ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بەرگەن ئىكەن، بەشىنچى ئاساس، [**ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگۈچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېئمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)**] دېگەن ئايەتنىڭ روھىغا ئاساسەن، بۇ مەغلۇبىيەتنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن، ئاۋۋال ئۆزىنى ئۆزگەرتىش ۋە ئىچكى قىسىمدا ئۆزگەرتىش ئېلىپ بېرىشنىڭ لازىملىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

الله نىڭ مۇئمىنلەرگە ياردەم بېرىش قانۇنىيىتىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشى ياكى ئۇنىڭ ۋۇجۇدقا چىقماي كېچىكىپ قېلىشىدىكى بۇ بەش ئاساس مۇسۇلمانلارنىڭ زېھنىلىرىدىن، بولۇپمۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى دەۋەت ۋە جىھاد مەيدانىدا خىزمەت قىلىۋاتقانلارنىڭ كاللىلىرىدىن يىراق كەتمەسلىكى لازىم.

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ ئۆزىنىڭ «ئەلجەۋابۇل كافى لىمەن سەئەلە ئەنىد دەۋائىششافى» ناملىق كىتابىدا، گەرچە بۇ ئاساسلارنى سان ـ سىفىر بىلەن بېكىتمىگەن بولسىمۇ تولۇق بايان قىلغان. ئۇ گۇناھلارنىڭ شەخس ۋە جەمئىيەتكە ئېلىپ كېلىدىغان تەسىرىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەن ئىدى. ئۇ يەنە «ئىغاسەتۇل لەھفان مىن مەسايىدىششەيتان» ناملىق كىتابىدا «الله نىڭ مۇئمىنلەرگە بېرىدىغان ياردىمىنىڭ تەقدىرى قانۇنىيىتىنىڭ شەرتلىرى» ۋە «نېمە ئۈچۈن بۇ قانۇنىيەت ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ؟ بۇنىڭدىكى ھېكمەت نېمە؟» قاتارلىق مەسىلىلەر توغرىسىدا نۇرغۇن پايدىلىق ئابزاسلارنى كەلتۈرگەن.[1]

شۇنىڭدەك، ئىبنى قەييۇمنىڭ ئۇستازى شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ الله تائالانىڭ: [**مَا أَصَابَكَ مِنْ حَسَنَةٍ فَمِنَ اللَّهِ وَمَا أَصَابَكَ مِنْ سَيِّئَةٍ فَمِنْ نَفْسِكَ**] [**(ئى ئىنسان!) ساڭا يەتكەن ياخشىلىق (مەرھەمەت قىلىش يۈزىسىدىن) الله تەرىپىدىندۇر، ساڭا يەتكەن يامانلىق (قىلمىشلىرىڭ تۈپەيلىدىن) ئۆزۈڭدىندۇر**][2] دېگەن سۆزىنىڭ تەپسىرىدە، بۇ مەسىلىنى بايان قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ «ئەل ھەسەنەتۇ ۋەسسەييىئە» ناملىق كىتابىنى يېزىپ چىققان.

مەن بارلىق مۇسۇلمانلارنى، جۈملىدىن ئىسلام ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان قېرىنداشلارنى، يۇقىرىقى كىتابلارنى ئوقۇپ تەپەككۇر قىلىشقا چاقىرىمەن، چۈنكى، ئۇ كىتابلار ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان ئۆگىنىپ ئەمەل قىلمىسا بولمايدىغان مەن بايان قىلغان مەزكۇر ئاساسلارنى (يەنى بەش ئاساسنى) بېكىتىدۇ.

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [الله تائالا پەقەت ئۆزىنىڭ دىنىغا، جامائەسىگە ۋە دىنىنى ئۆگىنىپ ئەمەل قىلغان دوستلىرىغا ياردەم بېرىشنى ئۆز زىممىسىگە ئالدى. باتىلغا گەرچە ئۇنىڭ ئەھلى ئۆزىنى «ھەق ئىش قىلغۇچى» دەپ قارىسىمۇ، ياردەم بېرىشنى زىممىسىگە ئالمىدى. شۇنىڭدەك، ئىززەت ۋە ئۈستۈنلۈكمۇ پەقەت الله تائالا ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرگە ۋە چۈشۈرگەن كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈپ، ئۆگىنىپ، ئەمەل قىلىپ، ئەمەلىي ئىجرا قىلغان ئىمان ئەھلىگە خاس. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [**وَأَنْتُمُ الْأَعْلَوْنَ إِنْ كُنْتُمْ مُؤْمِنِينَ**] [**ئەگەر مۆئمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر**].[3]

---

[1] 2 ـ جىلد 188 ـ بەتتىن 208 بەتكىچە، ھىجرىيە 1407 ـ يىلى «دارۇل كۇتۇبىل ئىلمىييە» نەشرىياتى

[2] سۈرە نىسائ 79 ـ ئايەت

[3] سۈرە ئال ئىمران 139 ـ ئايەت

بەندىنىڭ ئۈستۈنلۈكتىن ئېرىشىدىغان نېسىۋىسى ئىمانى مىقدارى بىلەن بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَلِلَّهِ الْعِزَّةُ وَلِرَسُولِهِ وَلِلْمُؤْمِنِينَ] [غەلىبە الله قا، الله نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە مۇئمىنلەرگە مەنسۇپ].**[1]

بەندىنىڭ غەلىبە ـ نۇسرەتتىن ئېرىشىدىغان نېسىۋىسىمۇ ئۇنىڭ ئىمانى ۋە ئىمانىنىڭ ھەقىقىتى مىقدارى بىلەن بولىدۇ. ئەگەر بەندىنىڭ ئۈستۈنلۈك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتتىن ئىبارەت نېسىۋىسى قولدىن كەتسە، ئۇنىڭ قارشىسىدا ئىمانىنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ھالدا ئۆگىنىپ ۋە ئەمەل قىلىشتىكى ھەقىقەتلىرى قولدىن كەتكەن بولىدۇ. شۇنىڭدەك، بەندىنى قوغداشمۇ ئۇنىڭ ئىمانى مىقدارى بىلەن بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ اللَّهَ يُدَافِعُ عَنْ الَّذِينَ آمَنُوا]** [الله مۇئمىنلەرنى چوقۇم قوغدايدۇ].[2]

ئەگەر بەندىنى قوغداش ئاجىزلاشسا، بۇ ئۇنىڭ ئىمانىدىكى نۇقسانىنىڭ نەتىجىسى.

شۇنىڭدەك، كۇپايە قىلىشمۇ ئىمان مىقدارى بىلەن بولىدۇ. ئۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[يَاأَيُّهَا النَّبِيُّ حَسْبُكَ اللَّهُ وَمَنْ اتَّبَعَكَ مِنْ الْمُؤْمِنِينَ] [ئى پەيغەمبەر! (ياۋلغۇز) الله ساڭا ۋە ساڭا ئەگەشكەن مۇئمىنلەرگە كۇپايە قىلغۇچىدۇر].**[3]

الله تائالانىڭ ئۇلارغا كۇپايە قىلىشى ئۇلارنىڭ الله نىڭ پەيغەمبىرىگە ئەگىشىشى، بويسۇنۇشى ۋە ئىتائەت قىلىشى مىقدارى بىلەن بولىدۇ.

ئىمان كېمەيسە الله نىڭ ياردىمىگە ئېرىشىش، ئۈستۈنلۈك ۋە ئىززەتكە ئېرىشىش، الله نىڭ قوغدىشىغا ئېرىشىش ۋە الله نىڭ كۇپايە قىلىشىغا ئېرىشىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى كېمىيىپ بارىدۇ. ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ كۆزقارىشى شۇكى، ئىمان زىيادە بولىدۇ ۋە كېمىيىدۇ.

شۇنىڭدەك، الله تائالانىڭ بەندىسىگە بولغان دوستلىقىمۇ ئۇنىڭ ئىمانى مىقدارى بىلەن بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَاللَّهُ وَلِيُّ الْمُؤْمِنِينَ]** [الله مۇئمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر]،[4] **[اللَّهُ وَلِيُّ الَّذِينَ آمَنُوا]** [الله مۇئمىنلەرنىڭ ئىگىسىدۇر].[5]

شۇنىڭدەك، الله تائالانىڭ خاس بىللە بولۇشىمۇ ئىمان ئەھلىگە خاستۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَأَنَّ اللَّهَ مَعَ الْمُؤْمِنِينَ]** [الله ھەقىقەتەن مۇئمىنلەر بىلەن بىللىدۇر].[6]

ئەگەر ئىمان كېمىيىپ ئاجىزلىشىپ كەتسە، بەندىنىڭ الله تائالانىڭ مەدىتىگە ئېرىشىش ۋە خاس بىللە بولۇشتىن ئىبارەت نېسىۋىسىمۇ ئۇنىڭ ئىماندىن ئىبارەت نېسىۋىسىنىڭ مىقدارى بىلەن كېمىيىدۇ.

شۇنىڭدەك، ياردەم بېرىش ۋە مۇكەممەل كۈچلەندۈرۈشمۇ پەقەت ئىمانى كامىل كىشىلەرگە خاس. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّا لَنَنصُرُ رُسُلَنَا وَالَّذِينَ آمَنُوا فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَيَوْمَ يَقُومُ الأَشْهَادُ] [شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز پەيغەمبەرلىرىمىزگە، مۇئمىنلەرگە ھاياتىي دۇنيادا ۋە (پەرىشتە، پەيغەمبەر ۋە مۇئمىنلەردىن بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىگە گۇۋاھ بولىدىغان) گۇۋاھچىلار ھازىر بولىدىغان كۈندە ئەلۋەتتە ياردەم**

---

[1] سۈرە مۇنافىقۇن 8 ـ ئايەت
[2] سۈرە ھەج 38 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئەنفال 64 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئال ئىمران 68 ـ ئايەت
[5] سۈرە بەقەرە 257 ـ ئايەت
[6] سۈرە ئەنفال 19 ـ ئايەت

بېرىمىز] .[1] [فَأَيَّدْنَا الَّذِينَ آمَنُوا عَلَى عَدُوِّهِمْ فَأَصْبَحُوا ظَاهِرِينَ] [مۇئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز دۈشمەنلىرىگە قارشى تۇرۇشىدا يار ـ يۆلەكتە بولدۇق، شۇنىڭ بىلەن مۇئمىنلەر غالىب بولدى] .[2]

بىر ئادەمنىڭ ئىمانى كېمەيسە ئۇنىڭ الله نىڭ ياردىمىگە ئېرىشىش ۋە كۈچلەندۈرۈشىدىن ئىبارەت نېسىۋىسىمۇ كېمىيىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بەندىگە جېنىدا، مېلىدا ياكى دۈشمىنىنىڭ ئۇنىڭ ئۈستىگە غالىب بولۇشىدا بىرەر مۇسىبەت يەتسە، ئۇ مۇسىبەت ئۇنىڭ بىرەر پەرزنى تەرك ئەتكەنلىكى ياكى ھارام قىلىنغان بىرەر ئىشنى سادىر قىلغانلىقى تۈپەيلىدىندۇر. دېمەك، ئۇنىڭ ئىمانىدىكى نۇقسان سەۋەبىدىندۇر. مانا بۇنىڭ بىلەن الله تائالانىڭ [وَلَنْ يَجْعَلَ اللَّهُ لِلْكَافِرِينَ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ سَبِيلًا] [الله كاپىرلارغا ھەرگىز مۇئمىنلەرگە قارشى يول بەرمەيدۇ] ،[3] دېگەن سۆزىگە نۇرغۇنلىغان كىشىلەرنىڭ ئېلىپ كېلىدىغان قېيىن سوئالى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

نۇرغۇن كىشىلەر بۇ سوئالغا مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: ‹الله كاپىرلار ئۈچۈن مۇئمىنلەرگە قارشى ھۆججەتتە يول بەرمەيدۇ›.

## مۇشۇ مەزمۇندىكى ئايەتلەر ۋە «كاپىرلارغا كامىل مۇئمىنلەرگە قارشى يول بەرمەسلىك» ھەققىدە ئىنچىكە مۇلاھىزە

ئەگەر مۇئمىنلەرنىڭ ئىمانى ئاجىزلاشسا، ئۇلارنىڭ دۈشمىنىگە ئۆزلىرىگە قارشى ئىمانىنىڭ كېمىيىشى مىقدارى بىلەن يول ھازىرلىنىدۇ. ئۇلار الله تائالاغا بويسۇنماسلىقى سەۋەبىدىن ئۆزلىرىگە قارشى كاپىرلارغا يول ھازىرلىغان بولىدۇ. ئەگەر مۇئمىن ھەقىقىي ئىمان كەلتۈرۈپ ئىمانىنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلسا، ئۇ نەدىلا بولسۇن ئىززەتلىك، غالىب، كۈچلەندۈرۈلگۈچى، ياردەم بېرىلگۈچى ۋە كۈپايە قىلىنغۇچىدۇر. گەرچە ئۇنىڭغا قارشى دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى كاپىرلار توپلاشقان تەقدىردىمۇ قوغدالغۇچىدۇر.

الله تائالا مۇئمىنلەرگە خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [وَلَا تَهِنُوا وَلَا تَحْزَنُوا وَأَنْتُمُ الْأَعْلَوْنَ إِنْ كُنْتُمْ مُؤْمِنِينَ] [(جىھادتىن) بوشىشىپ قالماڭلار، شەھىد بولغانلار ئۈچۈن قايغۇرماڭلار. ئەگەر مۇئمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر] .[4] [فَلَا تَهِنُوا وَتَدْعُوا إِلَى السَّلْمِ وَأَنْتُمُ الْأَعْلَوْنَ وَاللَّهُ مَعَكُمْ وَلَنْ يَتِرَكُمْ أَعْمَالَكُمْ] [(كاپىرلار بىلەن جەڭ قىلغان چېغىڭلاردا) بوشاپ قالماڭلار، (كاپىرلارنى) سۈلھىگە چاقىرماڭلار، ھالبۇكى، سىلەر غالىبتۇرسىلەر، الله سىلەر بىلەن بىرگىدۇر، الله ھەرگىز ئەمەللىرىڭلارنىڭ (ساۋابىنى) كېمەيتىۋەتمەيدۇ] .[5]

مانا بۇ كاپالەت بېرىش پەقەت ئۇلارنىڭ ئىمانى ۋە ئەمەللىرى سەۋەبلىك مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئۇ ئىمان ۋە ئەمەل الله تائالانىڭ ئەسكەرلىرىدىن بىر ئەسكەردۇر. خۇددى كاپىر ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئەمەللىرى الله تائالانىڭ غەيرى ئۈچۈن بولغانلىقى ۋە الله تائالانىڭ ئەمر ـ پەرمانىغا ئۇيغۇن بولمىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنى مۇسىبەتكە ئۇچراتقاندەك، الله تائالا مۇئمىنلەرنى ئەمەللىرى سەۋەبلىك مۇھاپىزەت قىلىدۇ. ئەمەللەر ئۇلاردىن ئايرىلىپ قالمايدۇ ۋە ئۇلاردىن ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ. ئۇ ئەمەللەر ئۇلارنى بەربات قىلىۋەتمەيدۇ] .[6]

---

[1] سۈرە غافىر 51 ـ ئايەت
[2] سۈرە سەف 14 ـ ئايەت
[3] سۈرە نىسائ 141 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئال ئىمران 139 ـ ئايەت
[5] سۈرە مۇھەممەد 35 ـ ئايەت
[6] «ئىغاسەتۇل لەھفان» 2 ـ جىلد 193 ـ بەتتىن 195 ـ بەتكىچە

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ «ئەلجەۋابۇل كافى» ناملىق كىتابىدا، گۇناھلارنىڭ تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن جازالىرى توغرۇلۇق توختىلىپ مۇنداق دېگەن: [گۇناھنىڭ بەزى جازالىرى شۇكى، اللہ تائالا گۇناھكارنىڭ ھەيۋىتىنى مەخلۇقلارنىڭ قەلبىدىن كۆتۈرۈۋېتىدۇ، گۇناھكار ئۇلارغا خار بولىدۇ. خۇددى ئۇ اللہ تائالانىڭ ئەمر-پەرمانىغا سەل قاراپ ئۇنى كۆزگە ئىلمىغاندەك، مەخلۇقلار ئۇنى كۆزگە ئىلمايدۇ. بەندىنىڭ اللہ تائالاغا بولغان مۇھەببىتىنىڭ مىقدارى چاغلىق ئۇنى كىشىلەر ياخشى كۆرىدۇ. ئۇنىڭ اللہ تائالادىن قورقۇش مىقدارى بىلەن كىشىلەر ئۇنىڭدىن ئەيمىنىدۇ. ئۇنىڭ اللہ تائالانى ۋە ئۇ ھارام قىلغان ئىشلارنى چوڭ سانىشى مىقدارى بىلەن ئۇنى كىشىلەر ھۆرمەتلەيدۇ. بەندە اللہ تائالا ھارام قىلغان ئىشلاردىن بۆسۈپ ئۆتىدۇ- يۇ، قانداقمۇ كىشىلەردىن ئۆزىنىڭ ئىززەت-ھۆرمىتىنى يىرتىپ تاشلىماسلىقنى تەمە قىلىدۇ؟! بەندە اللہ تائالانىڭ ھەققىنى يېنىك سانايدۇ- يۇ، قانداقمۇ اللہ تائالا ئۇنى كىشىلەرگە خار قىلمىسۇن؟ بەندە اللہ تائالاغا ئاسىي بولىدىغان ئىشلارنى كۆزگە ئىلمىغان يەردە، قانداقمۇ كىشىلەر ئۇنى كۆزگە ئىلسۇن!؟][1]

اللہ تائالا بۇ نۇقتىغا ئۆزىنىڭ كىتابىدا گۇناھلارنىڭ جازالىرىنى بايان قىلغان چاغدا ئىشارە قىلدى. اللہ تائالا گۇناھكارلارنى ئۇلارنىڭ سادىر قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلى كۇفرىغا قايتۇرۇپ ھالاك قىلدى. ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى تۈپەيلى قەلبلىرىنى يوگەپ پېچەتلىدى. ئۇلار اللہ تائالانى ئۇنتۇغاندەك، اللہ مۇ ئۇلارنى ئۇنتۇدى. ئۇلار اللہ نىڭ دىنىنى خارلىغاندەك، اللہ مۇ ئۇلارنى خار قىلدى. ئۇلار اللہ نىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى زايە قىلىۋەتكەندەك، اللہ مۇ ئۇلارنى زايە قىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن اللہ تائالا مەخلۇقلارنىڭ ئۆزىگە سەجدە قىلغانلىقى توغرىسىدىكى ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: **[وَمَنْ يُهِنِ اللَّهُ فَمَا لَهُ مِنْ مُكْرِمٍ]** **[اللہ نىڭ خارلىشىغا ئۇچرىغان ئادەمگە ھۆرمەتلىگۈچى چىقمايدۇ]**.[2]

ئۇلار اللہ تائالاغا سەجدە قىلىشنى يېنىك ساناپ، كۆزگە ئىلماي سەجدە قىلمىغان ئىدى. اللہ تائالا ئۇلارنى خار قىلدى، ئاندىن ئۇلارنى ھېچبىر ھۆرمەتلىگۈچى بولمىدى. اللہ تائالا خارلىغان كىشىنى كىممۇ ھۆرمەت قىلسۇن؟! اللہ تائالا ھۆرمەتلىك قىلغان كىشىنى كىممۇ خار قىلسۇن!؟

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دەيدۇ: [نېئمەتلەرنىڭ زاۋال تېپىشى ۋە ئازابلارنىڭ چۈشۈشى گۇناھلارنىڭ جازالىرىدىندۇر. بەندىدىن بىر نېئمەت كۆتۈرۈلۈپ كېتىپ، ئۇنىڭغا بىر ئازاب چۈشىدىكەن، ئۇ پەقەت گۇناھنىڭ سەۋەبىدىندۇر. بۇ ھەقتە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ مۇنداق دېگەن: {مَا نَزَلَ بَلاءٌ إلا بِذَنْبٍ، وَلَا رُفِعَ إلاَّ بِتَوْبَةٍ} {بالا-مۇسىبەت پەقەت گۇناھ-مەئسىيەت تۈپەيلىدىن چۈشىدۇ. ئۇ پەقەت تەۋبە قىلىش بىلەنلا كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ}.[3] بۇ ھەقتە اللہ تائالا مۇنداق دېگەن: **[وَمَا أَصَابَكُمْ مِنْ مُصِيبَةٍ فَبِمَا كَسَبَتْ أَيْدِيكُمْ وَيَعْفُو عَنْ كَثِيرٍ]** **[سىلەرگە (يەنى جىنىڭلار ياكى مىلىڭلارغا) ھەرقانداق بىر مۇسىبەت يەتسە، ئۇ سىلەرنىڭ قىلغان گۇناھىڭلار تۈپەيلىدىن كەلگەن بولىدۇ، اللہ نۇرغۇن گۇناھىڭلارنى ئەپۇ قىلىدۇ]**.[4] **[ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ لَمْ يَكُ مُغَيِّرًا نِعْمَةً أَنْعَمَهَا عَلَى قَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنْفُسِهِمْ]** **[بۇ (يەنى ئۇلارغا نازىل بولغان ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، بىرەر قەۋم ئۆزلىرىنىڭ ھالىتىنى (كۇفرى ۋە گۇناھ بىلەن) ئۆزگەرتمىگۈچە اللہ ئۇلارغا بەرگەن نېئمەتنى ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ]**.[5]

اللہ تائالا بىر كىشىگە ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىنى تاكى شۇ كىشى ئۆزىنىڭ ھالىنى

---

[1] 80- بەتتىن 81- بەتكىچە
[2] سۈرە ھەج 18- ئايەت
[3] دوكتۇر قەھتانىينىڭ «سەلاتۇل ئىستىسقائ» ناملىق كىتابى
[4] سۈرە شۇرا 30- ئايەت
[5] سۈرە ئەنفال 53- ئايەت

ئۆزگەرتمىگۈچىلىك، يەنى الله تائالاغا بويسۇنۇشنى ئاسىي بولۇشقا، ئۇنىڭغا شۈكرى قىلىشنى تۇزكورلۇق قىلىشقا، ئۇنىڭ رازىلىقىنىڭ سەۋەبلىرىنى غەزىپىنىڭ سەۋەبلىرىگە ئالماشتۇرۇۋەتمىگۈچىلىك ئۆزگەرتىۋەتمەيدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. ئەگەر ئۇ كىشى بۇلارنى ئۆزگەرتسە، الله تائالامۇ ئۇ كىشىنى مۇۋاپىق جازالاش يۈزىسىدىن نېئمەتلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ. پەرۋەردىگارىڭ بەندىسىگە زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەس.

ئەگەر كىشى گۇناھ ـ مەئسىيەتنى تائەت ـ ئىبادەتكە ئۆزگەرتسە، الله تائالامۇ ئۇ كىشىگە جازانى خاتىرجەملىككە، خارلىقنى ئىززەتكە ئۆزگەرتىپ بېرىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ وَإِذَا أَرَادَ اللَّهُ بِقَوْمٍ سُوءًا فَلا مَرَدَّ لَهُ وَمَا لَهُمْ مِنْ دُونِهِ مِنْ وَالٍ] [ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگۈچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېئمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ). الله بىرەر قەۋمنى ھالاك قىلماقچى (ياكى ئازابلىماقچى) بولسا، ئۇنىڭغا قارشى تۇرغىلى بولمايدۇ، ئۇلارغا ئازابنى دەپئى قىلىدىغان الله تىن باشقا ئىگىمۇ بولمايدۇ]**[1].[2]

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھدىن نەقىل قىلىنغان بۇ سۆزلەر مەن بايان قىلغان بەش ئاساسنى ئېنىق كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بىز بۇ ئاساسلارنى بېكىتىپ بولغاندىن كېيىن، مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ:

ھازىر بىز مۇسۇلمانلار قايسى ھالەتتە؟ بىز بىر مىلياردتىن ئاشىمىز. مۇسۇلمانلارنىڭ ئولتۇراقلاشقان رايونلىرى بايلىق جەھەتتە دۇنيادىكى ئەڭ باي رايونلار ھېسابلىنىدۇ ۋە كۆپلىگەن ئۆتۈش ئېغىزلىرى، دېڭىز بوغۇزلىرىنىڭ كونتروللۇقى ئۇلارنىڭ قوللىرىدا. شۇنداق تۇرۇقلۇق، بۇ بىر مىليارد مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالى قانداق بولۇۋاتىدۇ؟ ئۇلارنىڭ مەركىزىي شەھەرلىرىنىڭ ئەھۋالى قايسى ھالەتتە تۇرۇۋاتىدۇ؟ بۇ بىر مىليارد مۇسۇلماننىڭ دۇنيادىكى تەسىرى قېنى؟ ئىككى مىليوندىن ئاشمايدىغان، خارلىق، موھتاجلىق، غەزەپ ۋە لەنەتكە قالغان بىر يەھۇدىي خەلقى قانداقمۇ يۈز مىليون ئەرەب مۇسۇلمانلىرىغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ؟ قانداقمۇ ئۆزگە مۇسۇلمانلار رايونلىرىنىڭ (مەن ئىسلام دۆلەتلىرىنىڭ دېمەكچى ئەمەسمەن ــ ئا) قاپ ئوتتۇرىسىغا يوقتىن بىر دۆلەت بەرپا قىلىدۇ؟

بىز الله تائالانىڭ كىتابىدا: **[فَقَاتِلُوا أَوْلِيَاءَ الشَّيْطَانِ إِنَّ كَيْدَ الشَّيْطَانِ كَانَ ضَعِيفًا] [شەيتاننىڭ دوستلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار (سىلەر ئۇلارنى يېڭىسىلەر)، شەيتاننىڭ تەدبىرى ھەقىقەتەن ئاجىزدۇر]**،[3] **[لَنْ يَضُرُّوكُمْ إِلاَّ أَذًى وَإِنْ يُقَاتِلُوكُمْ يُوَلُّوكُمْ الأَدْبَارَ ثُمَّ لا يُنْصَرُونَ] [ئۇلار سىلەرگە ئازار بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ؛ ئەگەر سىلەر بىلەن ئۇرۇشسا، سىلەرگە ئارقىسىنى قىلىپ قاچىدۇ، ئاندىن ئۇلارغا ياردەم بېرىلمەيدۇ]**،[4] **[وَلَوْ قَاتَلَكُمْ الَّذِينَ كَفَرُوا لَوَلَّوْا الأَدْبَارَ] [ئەگەر كاپىرلار سىلەر بىلەن ئۇرۇشسا، ئەلۋەتتە، ئارقىسىغا قاراپ قاچاتتى]**،[1] دېگەن ئايەتلەرنى ئوقۇيمىز ـ يۇ، ئەمەلىي ئەھۋالىمىزنى دەل بۇنىڭ ئەكسىچە كۆرىمىز. ئەسلى كاپىرلار ۋە مۇرتەد ھاكىملار مۇسۇلمانلارغا ئەڭ يامان ئازابنى تېتىتىۋاتىدۇ. ئەرلىرىنى ئۆلتۈرۈۋاتىدۇ ۋە ئۇلارنى تۈرمىلەرگە تاشلاپ ئازابلاۋاتىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ ئاياللىرىنى ئەسىر ئېلىۋاتىدۇ ۋە تاغۇتلارنىڭ تۈرمىلىرىدە ئۇلارنىڭ ئىپپەت ـ نومۇسىنى دەپسەندە قىلىۋاتىدۇ. يەنە بۇنى ئاز دەپ

---

[1] سۈرە رەئد 11 ـ ئايەت

[2] «ئەلجاۋابۇل كافىي» 85 ـ بەتتىن 86 ـ بەتكىچە، ھجرىيە 1400 ـ يىلى «دارۇن نەدۋەتىل جەدىدە» نەشرىياتى

[3] سۈرە نىسائ 76 ـ ئايەت

[4] سۈرە ئال ئىمران 111 ـ ئايەت

ئىمبارگو يۈرگۈزۈش، بايلىقلارنى تالان ـ تاراج قىلىش، دىن بىلەن ئالاقىسى يوق بىر جەمئىيەت بەرپا قىلىش ئۈچۈن دىننى ئۆزگەرتىش، پىتنە ـ پاساتلار ۋە زىنا ـ پاھىشلارنى ئوچۇق تارقىتىش قاتارلىق يامان ھەرىكەتلەرنى ئېلىپ بېرىۋاتىدۇ.

ئىبنى قەييۇم مۇنداق دەيدۇ: [بىز كەلگۈ دائىرىدىكى ئىلمىي ئىسلامىي تەشۋىقات پائالىيىتىنىڭ ئېلىپ بېرىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈۋاتىمىز. بۇنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمەلىيىتىدە ھېچقانداق تەسىرى بولمايۋاتىدۇ. بۇ ئىلىمنىڭ بەرىكىتىنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كەتكەنلىكىنىڭ سەۋەبىدىندۇر].[2]

بۇ ئىلىم ۋە تەشۋىقاتنىڭ نۇرغۇنلىرى بىلەن ئاللاھنىڭ رازىلىقى كۆزلەنمەستىن، بەلكى ھوقۇق ـ مەنسەپ، مال ـ مۈلۈك ۋە خىزمەت تەلەپ قىلىنىۋاتىدۇ ياكى پادىشاھلارنىڭ باتىل بولغان ئىشلىرىنى كۈچەيتىش ۋە شەھەرلەردە ھەددىدىن ئېشىپ پاساتنى كۆپەيتىۋاتقان كاپىرلارنىڭ ئاساسلىرىنى مۇستەھكەملەش ئۈمىد قىلىنىۋاتىدۇ.

ئىمان كەلتۈرۈپ ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ئەھلى ئىلىملەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا بولۇپ، ئۇلار ئىنتايىن ئاز.

ھازىرقى ئىسلامىي مەتبۇئاتلار، ھەر خىل پلاستىنكىلار، گېزىت ـ ژورناللار، راست بولسۇن ياكى يالغان بولسۇن بېرىلىۋاتقان ئىلمىي ئۇنۋانلار، ئىسلامىي قۇرۇلتايلار، مۇسابىقىلەر، ئىسلامىي ئۇنىۋېرسىتېت ۋە ئىنستىتۇتلار، رادىئو ۋە نەشرىيات بۇيۇملىرى قاتارلىقلار مىسلى كۆرۈلمىگەن دەرىجىدە شۇنچە كۆپ ۋە ھەر خىل بولۇپ ئۇنىڭ ئاخىرقى پايدىسى نېمە بولدى؟

مەن بۇ يەردە مۇسۇلمانلارنىڭ ھازىرقى ئەمەلىي ئەھۋالى ئۈستىدە توختالماقچى ئەمەسمەن. بۇ توغرۇلۇق ئالاھىدە يېزىلغان نۇرغۇن چوڭ كىتابلار بار.[3] لېكىن بۇ يەردە، ھەربىر مۇسۇلماننىڭ مەن بايان قىلغان بەش ئاساسنىڭ بىزنىڭ ئەمەلىيىتىمىزگە بولغان ئالاقىسىنى بىلىۋېلىشىنى مەقسەت قىلىمەن.

مۇسۇلمانلاردىن غەلىبە ۋە ئۈستۈنلۈكنىڭ ئايرىلىپ قېلىشى دېگەنلىك، ئۆگىنىپ ئەمەل قىلىش جەھەتتە ئىماندا قاتتىق كەمچىللىك بار دېگەنلىكتۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَكَانَ حَقًّا عَلَيْنَا نَصْرُ الْمُؤْمِنِينَ]** [مۇئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى].[4]

بىز مۇسۇلمانلار بۇ ۋەدىدىن قانچىلىك يىراقلىقتا قالدۇق؟ الله تائالانىڭ: **[وَلَا تَهِنُوا وَلَا تَحْزَنُوا وَأَنْتُمُ الْأَعْلَوْنَ إِنْ كُنْتُمْ مُؤْمِنِينَ]** [(جىھادتىن) بوشىشىپ قالماڭلار، (شەھىد بولغانلار ئۈچۈن) قايغۇرماڭلار، ئەگەر مۇئمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر].[5] دېگەن سۆزىدىن نەقەدەر ئۇزاقلىقتا قالدۇق؟ مانا بۇ 3 ـ ئاساس.

بىزنىڭ بېشىمىزغا كەلگەن ھەرقانداق بالايى ـ ئاپەت، بۆلۈنۈش ۋە خارلىق قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى بىزنىڭ گۇناھلىرىمىز، نۇقسانلىرىمىز تۈپەيلىدىندۇر. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ: **[وَمَا أَصَابَكُمْ مِنْ مُصِيبَةٍ فَبِمَا كَسَبَتْ أَيْدِيكُمْ]** [سىلەرگە (يەنى جىنخلار ياكى مېلىخلارغا) ھەرقانداق بىر مۇسىبەت يەتسە، ئۇ سىلەرنىڭ

---

[1] سۈرە فەتھ 22 ـ ئايەت
[2] «ئەلجاۋابۇل كافىي» 60 ـ ۋە 96 ـ بەت
[3] ئۇستاز مۇھەممەد جەمىيل مىسرىينىڭ «سەبىيلۇل مىسال» ناملىق كىتابىنىڭ (ھازىرۇل ئالەمىل ئىسلامىي) دېگەن بابىغا مۇراجىئەت قىلىنسۇن.
[4] سۈرە رۇم 47 ـ ئايەت
[5] سۈرە ئال ئىمران 139 ـ ئايەت

**قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن كەلگەن بولىدۇ**]،[1] [**وَمَا أَصَابَكَ مِنْ سَيِّئَةٍ فَمِنْ نَفْسِكَ**] [**(ئى ئىنسان!) ساڭا يەتكەن يامانلىق (قىلمىشلىرىڭ تۈپەيلىدىن) ئۆزۈڭدىندۇر**]،[2] دېگەن سۆزلىرىدۇر.

جىھادتىن ئۆزىنى قاچۇرۇشمۇ مۇشۇ گۇناھلار قاتارىدىن، ئۇنىڭدىنمۇ قاباھەتلىكراقى جىھادقا چىقماسلىقنى ئاقلاپ، شەرئىي دەلىللەرنى ئۇنىڭغا بويسۇندۇرۇشتۇر. مانا بۇ تۆتىنچى ئاساس.

بۇنداق ئىلاھىي ياردەمدىن مەھرۇم قېلىش ۋە بېشىمىزغا كەلگەن بۇ ئازاب ـ ئوقۇبەتلەر ھەرگىزمۇ ھالىمىزنى رەببىمىز ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان ھالەتكە ئۆزگەرتمىگۈچىلىك بىزدىن كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ: [**إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ**] [**ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگۈچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېئمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)**]،[3] دېگەن سۆزىدۇر. مانا بۇ بەشىنچى ئاساس.

يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتكەن سۆزلەرنىڭ روھىغا ئاساسەن، بىز مۇنداق دەيمىز، دەۋرىمىزدىكى بارلىق ئىسلامىي دولقۇنلار، بولۇپمۇ، ئۇنىڭ ئىچىدىن ئىسلام دۆلىتىنى قايتا تىكلەش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان كىشىلەر تېخى غەلىبە ـ نۇسرەتنىڭ ئاساسلىرىنىڭ ئازراقىنىمۇ تولۇقلىغىنى يوق. بۇ ئىشتا قاتتىق پەرق بار بولۇپ، ئازراق ئورۇندىغانلار، كۆپ ئورۇندىغانلار ۋە پەقەت ئورۇندىمىغانلارمۇ بار. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [**إِنَّ اللَّهَ لا يَظْلِمُ النَّاسَ شَيْئًا وَلَكِنَّ النَّاسَ أَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ**] [**شۈبھىسىزكى، الله ئىنسانلارغا قىلچە زۇلۇم قىلمايدۇ، لېكىن ئىنسانلار (كۇفرى ۋە گۇناھ ئارقىلىق) ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلىدۇ**].[4]

ئىككىنچى. جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈشنىڭ ئەھمىيىتى

ئىمانىي تەييارلىق ئورۇنداش قىيىن بولغان بارلىق تەكلىپلەرگە، جۈملىدىن جىھادقا زۆرۈر بولغان ئاساستۇر. الله تائالانىڭ پەيغەمبىرىگە: [**يَاأَيُّهَا الْمُزَّمِّلُ قُمْ اللَّيْلَ إِلاَّ قَلِيلا نِصْفَهُ أَوْ انْقُصْ مِنْهُ قَلِيلا أَوْ زِدْ عَلَيْهِ وَرَتِّلْ الْقُرْآنَ تَرْتِيلا إِنَّا سَنُلْقِي عَلَيْكَ قَوْلا ثَقِيلا**] [**ئى كىيىمگە يۆگىنىۋالغۇچى (پەيغەمبەر!) كېچىنىڭ ئازغىنىسىدىن باشقىسىدا، يېرىمىدا ياكى يېرىمىدىنمۇ ئازراقىدا ياكى يېرىمىدىن كۆپرەكىدە ناماز ئوقۇغىن، قۇرئاننى تەرتىل بىلەن (يەنى دانە ـ دانە، ئوچۇق) ئوقۇغىن. ساڭا ھەقىقەتەن تەنتەنىلىك قۇرئاننى نازىل قىلىمىز**]،[5] دېگەن سۆزى بىلەن قىلغان مۇشۇ بۇيرۇقىمۇ شۇ جۈملىدىندۇر.

الله تائالا رەسۇلۇللاھ ρ نى پەيغەمبەرلىك يۈكلىرىدىن بولغان تەنتەنىلىك قۇرئاننى كۆتۈرۈشكە تەييارلىنىشى ئۈچۈن، ئىبادەتتە تىرىشچانلىق كۆرسىتىشكە بۇيرۇدى.

شەرئەتنىڭ ئورۇنداش قىيىن بولغان تەكلىپلىرى ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈش لازىم. ئەگەر بۇ تەييارلىق تاماملانسا، ئىنسان جىھادتەك ئورۇنداش قىيىن بولغان بۇيرۇقنى ئادا قىلىشقا لايەقەتلىك بولىدۇ ھەمدە تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن الله تائالانىڭ كۆچلەندۇرۇشى ۋە ساباتلىق قىلىشىغا سازاۋەر

[1] سۈرە شۇرا 30 ـ ئايەت
[2] سۈرە نىسائ 79 ـ ئايەت
[3] سۈرە رەئد 11 ـ ئايەت
[4] سۈرە يۇنۇس 44 ـ ئايەت
[5] سۈرە مۇززەممىل 1 ـ ئايەتتىن 5 ـ ئايەتكىچە

بولىدۇ. مانا بۇ ئومۇمىي ۋە مۇھىم قائىدە. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَلَوْ أَنَّهُمْ فَعَلُوا مَا يُوعَظُونَ بِهِ لَكَانَ خَيْرًا لَهُمْ وَأَشَدَّ تَثْبِيتًا وَإِذًا لَآتَيْنَاهُمْ مِنْ لَدُنَّا أَجْرًا عَظِيمًا وَلَهَدَيْنَاهُمْ صِرَاطًا مُسْتَقِيمًا] [ئەگەر ئۇلار قىلىنغان ۋەز-نەسىھەتكە ئەمەل قىلسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلارغا ياخشى بولاتتى ۋە ئىمانى مۇستەھكەم بولغان بولاتتى (گۇمراھلىق ۋە نىفاقتىن ئەڭ يىراق بولغان بولاتتى). ئۇ چاغدا دەرگاھىمىزدىن ئۇلارغا ئەلۋەتتە بۈيۈك ئەجىر (يەنى جەننەت) ئاتا قىلاتتۇق. ئۇلارنى ئەلۋەتتە توغرا يولغا ھىدايەت قىلاتتۇق]**،[1] **[وَمَنْ يَتَّقِ اللَّهَ يَجْعَلْ لَهُ مَخْرَجًا وَيَرْزُقْهُ مِنْ حَيْثُ لا يَحْتَسِبُ] [كىمكى الله تىن قورقىدىكەن، الله ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ. الله ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ]**.[2]

ئىمانىي جەھەتتە تەييارلىق كۆرۈش ئارقىلىق، تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن مۆئمىنلەرگە ياردەم بېرىش قانۇنىيىتىنىڭ ئىككى شەرتىنىڭ بىرى ۋۇجۇدقا چىقىدۇ.

ئىمانىي تەييارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلىرىگە نىسبەتەن سانى ۋە تەييارلىقىنىڭ كەملىكىنى تولدۇرۇپ بېرىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[قَالَ الَّذِينَ يَظُنُّونَ أَنَّهُمْ مُلَاقُو اللَّهِ كَمْ مِنْ فِئَةٍ قَلِيلَةٍ غَلَبَتْ فِئَةً كَثِيرَةً بِإِذْنِ اللَّهِ وَاللَّهُ مَعَ الصَّابِرِينَ] [(تالۇتنىڭ تەۋەلىرىدىن) الله قا مۇلاقات بولۇشقا ئېتىقاد قىلىدىغانلار: «الله نىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ»، دېدى. الله چىدامىلىق كۆرسەتكۈچىلەر بىلەن بىللىدۇر]**.[3]

بۇ يەردە ئاز گۇرۇھ سەۋر قىلىش ئارقىلىق، سانىنىڭ كەملىكىنى تولدۇردى. بۇ ھەقتە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب τ مۇنداق دېگەن ئىدى: {الصَّبْرُ مِنَ الإِيمَانِ بِمَنْزِلَةِ الرَّأْسِ مِنَ الْجَسَدِ} {سەۋر ئىمانغا نىسبەتەن جەسەتتىكى باشنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ}.[4]

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ پارسلارغا قارشى غازات قىلىش ئۈچۈن يۈرۈش قىلغان سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس τ غا مۇنداق خەت يازغان ئىدى: {فَإِنِّي آمُرُكَ وَمَنْ مَعَكَ مِنَ الْأَجْنَادِ بِتَقْوَى اللهِ عَلَى كُلِّ حَالٍ، فَإِنَّ تَقْوَى اللهِ أَفْضَلُ الْعُدَّةِ عَلَى الْعَدُوِّ، وَأَقْوَى مَكِيْدَةٍ فِي الْحَرْبِ، وَآمُرُكَ وَمَنْ مَعَكَ أَنْ تَكُوْنُوْا أَشَدَّ إِحْتِرَاسًا مِنَ الْمَعَاصِيْ مِنْكُمْ مِنْ عَدُوِّكُمْ، فَإِنَّ ذُنُوْبَ أَلْجَيْشِ أَخْوَفُ عَلَيْهِمْ مِنْ عَدُوِّهِمْ، وَإِنَّمَا يُنْصَرُ الْمُسْلِمُونَ بِمَعْصِيَّةِ عَدُوِّهِمْ لِلَّهِ، وَلَولَا ذَلِكَ لَمْ تَكُنْ لَنَا بِهِمْ قُوَّةٌ لِأَنَّ عَدَدَنَا لَيْسَ كَعَدَدِهِمْ، وَلَا عُدَّتُنَا كَعُدَّتِهِمْ، فَإِنِ اسْتَوَيْنَا فِي الْمَعْصِيَّةِ كَانَ لَهُمُ الْفَضْلُ عَلَيْنَا فِي الْقُوَّةِ} {مەن سېنى ۋە قول ئاستىڭدىكى ئەسكەرلەرنى ھەرقانداق ھالەتتە الله دىن قورقۇشقا بۇيرۇيمەن. چۈنكى، الله قا تەقۋالىق قىلىش، دۈشمەنگە قارشى تەييارلىق قىلىشنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى؛ جەڭ تاكتىكىلىرىنىڭ ئەڭ كۈچلۈكىدۇر. مەن سېنى ۋە قول ئاستىڭدىكىلەرنى گۇناھ-مەئسىيەتلەردىن دۈشمىنىڭلاردىن ساقلانغاندىنمۇ بەكرەك ساقلىنىشقا بۇيرۇيمەن، چۈنكى، ئەسكەرلەرنىڭ سادىر قىلغان گۇناھلىرى دۈشمەندىنمۇ خەۋپلىك. شۈبھىسىزكى، مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى، دۈشمەنلەرنىڭ الله قا ئاسىي بولغانلىقى سەۋەبىدىندۇر. ئەگەر ئۇلار شۇنداق گۇناھكار بولمىسا ئىدى، بىزنىڭ ئۇلارغا كۈچىمىز يەتمەيتتى. چۈنكى، بىزنىڭ سانىمىز ئۇلارنىڭكىدەك كۆپ ئەمەس، تەييارلىقىمىزمۇ ئۇلارنىڭ تەييارلىقىغا ئوخشاش كۈچلۈك ئەمەس. ئەگەر بىز گۇناھ سادىر قىلىپ ئۇلار

[1] سۈرە نىسائ 66- ئايەتتىن 68- ئايەتكىچە
[2] سۈرە تالاق 2- ئايەتتىن 3- ئايەتكىچە
[3] سۈرە بەقەرە 249- ئايەت
[4] ئىبنى كەسىر

بىلەن ئوخشاش بولۇپ قالساق، ئۇلار بىزدىن كۈچ ـ قۇۋۋەتتە ئارتۇق ئورۇندا تۇرىدۇ}.[1]

مەن بۇ مەسىلىنى ئىلگىرىمۇ بايان قىلغان ئىدىم. ياخشى ئەمەللەر، الله تائالا ئۇ ئارقىلىق ئۇنىڭ ئىگىسىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان ۋە دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقاندا ساباتلىق قىلىدىغان ئەسكەرلەردۇر. ئۇنداق بولمىسا، ئەكسىچە بولىدۇ (يەنى يامان ئەمەللەر سەۋەبلىك الله تائالا ئۇنىڭ ئىگىسىنى مۇھاپىزەت قىلمايدۇ ۋە دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقاندا ساباتلىق قىلمايدۇ). الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[إِنَّ الَّذِينَ تَوَلَّوْا مِنْكُمْ يَوْمَ الْتَقَى الْجَمْعَانِ إِنَّمَا اسْتَزَلَّهُمْ الشَّيْطَانُ بِبَعْضِ مَا كَسَبُوا] [ئىككى قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى].**[2]

ئىمام بۇخارى «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ «كىتابۇلجىھاد»تا [«ئۇرۇش قىلىشتىن ئىلگىرى ياخشى ئەمەل بولىدۇ» دەپ بىر بابنى كەلتۈرگەن. ئەبۇدەردائ τ مۇنداق دېگەن: {إِنَّمَا تُقَاتِلُونَ بِأَعْمَالِكُمْ} {شۈبھىسىزكى، سىلەر ياخشى ئەمەللىرىڭلارنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئۇرۇش قىلىسىلەر}. ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دېگەن: ‹ئەبۇدەردائ τ دىن رىۋايەت قىلىنغان ئەسەر مۇنداق مەزمۇندا كەلگەن: ئى ئىنسانلار! غازات قىلىشتىن ئىلگىرى ياخشى ئەمەل بولىدۇ. شۈبھىسىزكى، سىلەر ياخشى ئەمەللىرىڭلارنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئۇرۇش قىلىسىلەر›].[3]

ئىماني تەييارلىق ئارقىلىق مۇسۇلمانلار سېپى مۇستەھكەم بىنادەك ئۇيۇشىدۇ. ئۇنىڭسىز بۇ سەپ دۈشمەنگە قارشى كۈچلۈك، مۇستەھكەم تۇرالمايدۇ. سەپنىڭ ئۇيۇشۇشى، مۇسۇلمانلارنىڭ دوستلىشىش، باشقىلارنى ئۈستۈن كۆرۈش، پىداكارلىق كۆرسىتىش، ئەپۇچان بولۇش ۋە بىر ـ بىرىگە كۆيۈمچان بولۇش قاتارلىق ئىماننىڭ ھەقىقەتلىرىنى ئادا قىلىش شەرتى ئاستىدا بارلىققا كېلىدۇ. بۇ ئارقىلىق نۇئمان ئىبنى بەشىر τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان: «مَثَلُ الْمُؤْمِنِينَ فِي تَوَادِّهِمْ وَتَرَاحُمِهِمْ كَمَثَلِ الْجَسَدِ الواحدِ» «مۇئمىنلەرنىڭ مىسالى، ئۆزئارا دوستلىشىش، كۆيۈنۈشتە بىر پۈتۈن بەدەنگە ئوخشايدۇ»،[4] دېگەن ھەدىسىدە كەلگەندەك، سەپ خۇددى بىر پۈتۈن بەدەنگە ئوخشاش ئۇيۇشىدۇ.

## ئىماني تەييارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىشىشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلا تَفَرَّقُوا وَاذْكُرُوا نِعْمَةَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنْتُمْ أَعْدَاءً فَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِكُمْ فَأَصْبَحْتُمْ بِنِعْمَتِهِ إِخْوَانًا] [ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى الله نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار). الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېئمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، الله دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، الله نىڭ نېئمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار].**[1]

قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىش بۆلۈنۈش ۋە ئىختىلاپتىن ساقلاپ قالىدۇ. الله تائالا ئۇلارنىڭ ئىلگىرى ئۆزئارا دۈشمەن ئىكەنلىكىنى، كېيىن ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنى ئىمان ئارغامچىسى بىلەن

---

[1] ئىبنى ئەبدۇرەببىھنىڭ «ئەلئىقەدۇل فەرىد» ناملىق كىتابى
[2] سۈرە ئال ئىمران 155 ـ ئايەت
[3] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 24 ـ بەت
[4] بۇخارى مۇسلىم رىۋايىتى

بىرلەشتۈرگەنلىكىنى زىكىر قىلدى. بۇ ئارغامچىغا سەل قاراش ئۇلارنى دۈشمەنلىشىش ۋە بۆلۈنۈشكە ئېلىپ باردۇ. ئۇلار ئىلگىرى شۇنداق ھالەتتە ئىدى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [فَنَسُوا حَظًّا مِمَّا ذُكِّرُوا بِهِ فَأَغْرَيْنَا بَيْنَهُمُ الْعَدَاوَةَ وَالْبَغْضَاءَ] [ئۇلار (ئىنجىلدا) ئۆزلىرىگە قىلىنغان نەسىھەتنىڭ بىر قىسمىنى ئۇنتۇدى، (بۇنىڭ جازاسى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ ئارىسىغا ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىك سالدۇق][2]. [فَلْيَحْذَرِ الَّذِينَ يُخَالِفُونَ عَنْ أَمْرِهِ أَنْ تُصِيبَهُمْ فِتْنَةٌ أَوْ يُصِيبَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ] [پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيادا چوڭ بىر پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن][3].

شەرىئەتنىڭ بىر قىسمىنى ئۇنتۇش، ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلمەسلىك ۋە ئۇنىڭغا قارشى چىقىش ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىكنى ئېلىپ كېلىدۇ. بۇنىڭغا ئەگىشىپ بۆلۈنۈش ۋە پىتنە يۈز بېرىدۇ. مانا بۇ ئىچكى مەغلۇبىيەت بولۇپ، بۇنىڭغا دۈشمەننىڭ ئالدىدا ياردەمسىز تاشلىنىپ قېلىش ئەگىشىپ كېلىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَلا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ وَاصْبِرُوا] [ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ؛ سەۋر قىلىڭلار][4].

بۆلۈنۈش، شەرىئەتتىن چەتنىگەن كىشىلەر يولۇققىدىغان تەقدىرى جازا بولۇپ، ئۇنىڭ ئۆزى دۈشمەننىڭ ئالدىدا ياردەمسىز تاشلىنىپ قېلىشقا سەۋەبچى بولىدۇ.

مانا بۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمىنىگە قارشى كۈچىيىشى ئۈچۈن ئۇيۇشىشىدىكى ئىمانىي تەييارلىقنىڭ ئەھمىيىتىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مۇسۇلمانلارنى ئىمان ئارغامچىسى ۋە قۇرئان، ھەدىسكە ئېسىلىشتىن باشقا ھېچنەرسە بىرلەشتۈرەلمەيدۇ. قەلبلەر الله تائالانىڭ قولىدا بولۇپ، الله تائالا ئۇنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ. الله تائالا بۇ ئېسىلىشنى قەلبلەرنى بىرلەشتۈرۈشنىڭ سەۋەبى قىلدى، شۇڭا بۇ يەردە ئۇنىڭدىن باشقا قەلبلەرنى بىرلەشتۈرىدىغان ھېچبىر سەۋەب يوق. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [هُوَ الَّذِي أَيَّدَكَ بِنَصْرِهِ وَبِالْمُؤْمِنِينَ وَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِهِمْ لَوْ أَنفَقْتَ مَا فِي الأَرْضِ جَمِيعًا مَا أَلَّفْتَ بَيْنَ قُلُوبِهِمْ وَلَكِنَّ اللَّهَ أَلَّفَ بَيْنَهُمْ] [الله سېنى ئۆزىنىڭ ياردىمى بىلەن ۋە مۇئمىنلەر بىلەن كۈچلەندۈردى. الله مۇئمىنلەرنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈردى. سەن يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بايلىقنى سەرپ قىلساڭمۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرەلمەيتتىڭ. لېكىن الله (ئۆزىنىڭ قۇدرەت كامىلەسى بىلەن) ئۇلارنى ئىناق قىلدى][5].

بىرلەشتۈرۈش ۋە ئۇيۇشتۇرۇش، تائەت ـ ئىبادەتنىڭ مۇكاپاتى. دۈشمەنلىشىش ۋە بۆلۈنۈش، گۇناھ ـ مەئسىيەتنىڭ جازاسى. مانا بۇ تەقدىردە پۈتۈلۈپ كەتكەن ھۆكۈملەر بولۇپ، ئەمەلگە ئاشماي قالمايدۇ. بۇ مۇھىم ئىش بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ مەسىلىنىڭ ئاخىرىدا «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشنىڭ پەرزلىكى» دېگەن بىرىنچى تولۇقلىمىدا بۇ ھەقتە ئالاھىدە توختىلىمىز.

## جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈش توغرىسىدا كەلگەن ئايەتلەر

الله تائالانىڭ جىھاد ۋە شەھىدلىكنى سېتىۋېلىش توغرىسىدىكى: [إِنَّ اللَّهَ اشْتَرَى مِنْ الْمُؤْمِنِينَ أَنفُسَهُمْ وَأَمْوَالَهُمْ بِأَنَّ لَهُمْ الْجَنَّةَ يُقَاتِلُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَيَقْتُلُونَ وَيُقْتَلُونَ] [شۈبھىسىزكى، الله مۇئمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى،

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 103 ـ ئايەت

[2] سۈرە مائىدە 14 ـ ئايەت

[3] سۈرە نۇر 63 ـ ئايەت

[4] سۈرە ئەنفال 46 ـ ئايەت

[5] سۈرە ئەنفال 62 ـ ئايەتتىن 63 ـ ئايەتكىچە

**ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى. ئۇلار الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ (دۈشمەنلەرنى) ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەر بىلەن جىهاد قىلىپ شەهىد بولىدۇ]**،[1] دېگەن ئايىتىنىڭ كەينىدىن: [**التَّائِبُونَ الْعَابِدُونَ الْحَامِدُونَ السَّائِحُونَ الرَّاكِعُونَ السَّاجِدُونَ الآمِرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَالنَّاهُونَ عَنْ الْمُنكَرِ وَالْحَافِظُونَ لِحُدُودِ اللَّهِ وَبَشِّرْ الْمُؤْمِنِينَ**] [**(گۇناهلىرىدىن) تەۋبە قىلغۇچىلار، (ئىخلاس بىلەن) ئىبادەت قىلغۇچىلار، (الله قا) هەمدۇ ـ سانا ئېيتقۇچىلار، روزا تۇتقۇچىلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار، سەجدە قىلغۇچىلار، ياخشى ئىشلارغا دەۋەت قىلىپ، يامان ئىشلاردىن توسقۇچىلار، الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلغۇچىلار (يەنى الله نىڭ بېكىتكەن پەرزلىرىنى ئادا قىلىپ، نەهى قىلغان ئىشلىرىدىن يانغۇچىلار هەم ئەهلى جەننەتتۇر)؛ مۆئمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن]**،[2] دېگەن سۆزىدىكى ئاشۇ مۇجاهىدلارنىڭ سۈپەتلىرىنى زىكرى قىلغانلىقى جىهاد ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈشنىڭ مۇهىملىقىغا دالالەت قىلىدۇ. بۇ ئايەت ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن بولغان پەزىلەتلىك ئەمەللەرنى هەمدە بۇ ئىبادەتلەردە تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن ئەنە شۇ كىشىلەرنىڭ جىهاد ۋە شەهىدلىك ئۈستىدە الله تائالا بىلەن قىلىشقان سودىسىنىڭ قوبۇل قىلىنغان كىشىلەر ئىكەنلىكىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. [**(گۇناهلىرىدىن) تەۋبە قىلغۇچىلار، (ئىخلاس بىلەن) ئىبادەت قىلغۇچىلار**]دىن بولۇش بۇ ئايەتتە زىكرى قىلىنغان مۇجاهىدلارنىڭ سۈپەتلىرىدىندۇر.

مەن ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش ۋە يامان ئىشلاردىن توسۇشقا ئاگاهلاندۇرۇپ ئۆتمەكچىمەن. چۈنكى، الله تائالا مۆئمىنلەرنى مەزكۇر سۈپەت بىلەن بۇ ئايەتتە جىهاد قىلىۋاتقان هالەتتە [**ياخشى ئىشلارغا دەۋەت قىلىپ، يامان ئىشلاردىن توسقۇچىلار**]، دېگەن سۆزى بىلەن سۈپەتلىدى. يەنە ئۇلارنى سۈرە هەجنىڭ: [**الَّذِينَ إِنْ مَكَّنَّاهُمْ فِي الأَرْضِ أَقَامُوا الصَّلاةَ وَآتَوْا الزَّكَاةَ وَأَمَرُوا بِالْمَعْرُوفِ وَنَهَوْا عَنْ الْمُنْكَرِ وَلِلَّهِ عَاقِبَةُ الأُمُورِ**] [**الله نىڭ ياردىمىگە ئېرىشىشكە هەقلىق بولغانلار) شۇنداق كىشىلەردۇركى، ئەگەر ئۇلارنى يەر يۈزىدە ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلساق، نامازنى ئادا قىلىدۇ، زاكات بېرىدۇ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتى الله قا مەنسۇپتۇر (يەنى هەممە ئىشلار ئاخىرەتتە الله قا قايتىدۇ)]**،[3] دېگەن ئايىتىدە، مەزكۇر سۈپەت بىلەن غەلىبە ـ نۇسرەتكە ئېرىشكەن ۋە ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلغاندىن كېيىنمۇ سۈپەتلىدى.

ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش ئۇلارنىڭ هەرقانداق بىر هالەتتە ـــ ئاجىزلىق، قورقۇنچلۇق ۋە غەلىبە قازانغان هالەتتە ئايرىلمايدىغان سۈپىتىدۇر. ئۇلار بۇ ئىشنى مەيلى قورقۇنچلۇق هالەتتە، مەيلى غالىب هالەتتە تاشلاپ قويمايدۇ. شۇنىڭدەك، ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش بۇ ئۈممەتنىڭ سۈپىتىدۇر. [**كُنْتُمْ خَيْرَ أُمَّةٍ أُخْرِجَتْ لِلنَّاسِ تَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَتَنْهَوْنَ عَنْ الْمُنكَرِ وَتُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ**] [**(ئى مۇهەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان، الله قا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر**].[4]

الله تائالا بۇ ئۈممەتنىڭ ياخشىلىقنى ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشتىن ئىبارەت بۇ شەرتكە باغلاپ قويىدى.

يەنە ئۇ سۈپەت بۇ ئۈممەتنىڭ پەيغەمبىرىنىڭمۇ سۈپىتىدۇر. [**الرَّسُولَ النَّبِيَّ الأُمِّيَّ الَّذِي يَجِدُونَهُ مَكْتُوبًا عِنْدَهُمْ فِي التَّوْرَاةِ وَالإِنْجِيلِ يَأْمُرُهُمْ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَاهُمْ عَنْ الْمُنكَرِ**] [ئۇلار ئەلچىگە ـــ ئۈممى پەيغەمبەرگە (يەنى مۇهەممەد

---

[1] سۈرە تەۋبە 111 ـ ئايەت

[2] سۈرە تەۋبە 112 ـ ئايەت

[3] سۈرە هەج 41 ـ ئايەت

[4] سۈرە ئال ئىمران 110 ـ ئايەت

**ئەلەيهىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۆز ئىلكىدىكى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۇنىڭ (سۈپىتىنىڭ) يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئۇلارنى ياخشى ئىش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىش قىلىشتىن توسىدۇ]**.[1]

ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش، شەخسىي ۋە جامائەت بولغان ھالەتلەردە مۇسۇلمانلارنىڭ دىنىنى نۇقسانىدىن ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى تېپىپ كېتىش، چەتنەپ كېتىشتىن مۇھاپىزەت قىلىدۇ. ئۇ ئىش كۆپچىلىكنى الله تائالانىڭ قانۇن ـ بەلگىلىمىلىرى ئۈستىدە مەھكەم ۋە توغرا تۇرۇشنى مۇھاپىزەت قىلىشتىكى ئەڭ مۇھىم ئامىل. شۇنىڭ ئۈچۈن، سۈرە تەۋبىنىڭ 112 ـ ئايىتىدىكى الله تائالانىڭ: [**الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلغۇچىلار (يەنى الله نىڭ بېكىتكەن پەرزلىرىنى ئادا قىلىپ، نەھيى قىلغان ئىشلىرىدىن يانغۇچىلار ھەم ئەھلى جەننەتتۇر)**] دېگەن سۆزى كىشىلەرنىڭ دىنىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش سۈپىتىنى زىكىر قىلىپ بولغاندىن كېيىن كەلگەن.

سىز ئايەتتىكى تەرتىپنى ئىنچىكە ئويلىنىپ بېقىڭ. الله تائالا بۇ ئايەتنى [**مۇئمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن**]، دېگەن سۆزى بىلەن ئاخىرلاشتۇردى. مانا بۇ [**مۇئمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى**]، دېگەن سۆزىدە ياردەم قىلىش بىلەن ۋەدە قىلىنغان مۇئمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرىدۇر. ئەگەر ئۇلار بۇ سۈپەتلەرنى ۋە شەرتلەرنى تولۇقلايدىكەن، مۇئمىنلەرگە قىلىنغان بۇ ۋەدە ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئۇنداق بولمايدىكەن، كېچىكىپ كېتىدۇ.

بۇ يەردە بىزگە مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ، بىز ئۆگىنىپ ۋە ئەمەل قىلىش جەھەتتە ئىمانىي تەييارلىقنى تولۇقلىمىغىچىلىك نېمە ئۈچۈن جىھادقا يۈرۈش قىلىمىز؟ ياكى ئىمانىي تەييارلىقنى تولۇقلىماي تۇرۇپ جىھادقا يۈرۈش قىلىشىمىزغا نېمە ئاساسىمىز بار؟

بۇ مۇھىم بولغان سوئالدۇر ۋە نۇرغۇنلىغان مۇسۇلمانلارغا كېلىۋالغان شۈبھىدۇر. بىز بۇ شۈبھىگە الله تائالا خالىسا بۇ مەسىلىنىڭ ئاخىرىدىكى ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى تولۇقلىما ماۋزۇلاردا رەددىيە بېرىپ ئۆتىمىز.

## ئۈچىنچى. ئىمانىي تەييارلىقنىڭ بەلگىلىرى

بۇ بەلگىلەرنىڭ ئىچىدە ئىلمىيلىرى ھەم بار، ئەمەلىيلىرى ھەم بار. مەن تۆۋەندە بۇ كىتابنىڭ بېشىدا ئۆتۈپ كەتكەن بەزى بەلگىلەرنى قىسقىچە سۆزلەپ ئۆتىمەن. ئاندىن بۇنىڭ بەزىسىنى مۇھىم بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ مەسىلىنىڭ ئاخىرىدا الله تائالا خالىسا، بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تولۇقلىما تېمىلاردا تەپسىلىي بايان قىلىمەن.

تۆۋەندىكىلەر بۇ كىتابتا تەرتىپ بويىچە ئۆتۈپ كەتكەن ئىمانىي تەييارلىقنىڭ مۇھىم بولغان بەلگىلىرى:

1. ئىخلاس ۋە ئەجىر ئۈمىد قىلىش
2. جىھاد ۋە ھەربىي تەلىمنىڭ پەرزلىكى ھەمدە ئۇنىڭ ئەھمىيىتى

بولۇپمۇ، ھازىرقى زاماندىكى جىھادنىڭ تەۋھىد ئەقىدىسىنى كېڭەيتىش ۋە ئۇنى ھىمايە قىلىش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

مەن بۇنى مۇشۇ مەسىلىنىڭ ئاخىرىدا «جىھادنىڭ ئاساسلىق كۆرسەتكۈچلىرى» دېگەن تېمىدا بايان قىلىمەن.

---

[1] سۈرە ئەئراف 157 ـ ئايەت

3. جىھادتىن قېلىپ قېلىشنىڭ شەرئىي ئۆزرىلىرى ۋە ئۆزرە ھېسابلانمايدىغان باھانىلەرنىڭ بايانى
4. ئائىلە كىشىنىڭ ھوقۇق ـ مەنسەپلەر ۋە ئومۇمىي خىزمەتلەردە نېسىۋىسىنىڭ يوقلىقىنىڭ بايانى
5. شەرىئەت يول قويغاندىن باشقا ئورۇنلاردا كاپىردىن ياردەم سوراشتىن توسۇش
6. ئاز ياكى كۆپ، ۋاقىتلىق ياكى دائىمىي يىغىلىشلاردا ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكى
7. ئىسلام ئۈچۈن خىزمەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرلىشىشىنىڭ پەرزلىكىنىڭ ئەھمىيىتى ھەمدە جامائەتلەر ۋە گۇرۇھلارنىڭ كۆپىيىپ كېتىشتىن توسۇشنىڭ بايانى
8. ھەربىر مۇسۇلماننىڭ قول ئاستىدىكى ئەزالار، خىزمەتلەر ياكى ئىقتىسادلار توغرۇلۇق سورىلىدىغانلىقىنىڭ بايانى
9. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئىشلىرىنىڭ ئەڭ مۇھىمى ناماز ئىكەنلىكىنىڭ بايانى
10. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ت نىڭ سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاسقا قىلغان ۋەسىيىتىنىڭ بىر قىسمى ۋە تەقۋادارلىقنىڭ ئەڭ ياخشى تەييارلىق ئىكەنلىكىنىڭ بايانى
11. مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ۋە ئۇنى ئەمەلىي ئېلىپ بېرىشنىڭ تەكىتلەنگەن سۈننەت ئىكەنلىكى، ئەمما شۇنداق تۇرۇقلۇق ھەم مەسلىھەت كېڭىشىنىڭ ئەمرنى مەجبۇرلىيالمايدىغانلىقىنىڭ بايانى
12. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا شەرئىي مەنپەئەتلەر ئۈستىدە ئەھدىلىشىشىنىڭ دۇرۇسلۇقى ۋە ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنىڭ بايانى
13. «ھوقۇق ـ مەنسەپلەر ئامانەت بولۇپ، ئەڭ يارامىلىق كىشىگە تاپشۇرۇلىدۇ، گەرچە ئۇ كىشى دىنىي جەھەتتە ئەۋزەل بولمىسىمۇ» دېگەننىڭ بايانى
14. ئەمىرلىك ۋە ھوقۇققا ھېرىس بولۇشتىن توسۇش، ئۇنىڭ خەتىرىنىڭ چوڭلۇقى ھەمدە ئۇنىڭغا ھېرىسمەن كىشىنى ئۇنىڭغا تەيىنلەشتىن توسۇشنىڭ بايانى
15. كىشىلەرگە سىياسەت يۈرگۈزۈشتە ۋە ئۇلار بىلەن مۇئامىلە قىلىشتا مېھرىبانلىق، ئېغىر-بېسىقلىق ۋە تەمكىنلىكنىڭ ئەھمىيىتىنىڭ بايانى
16. گۈزەل ئەخلاقلارنى ئىلىم، تىرىشچانلىق كۆرسىتىش، دۇئا قىلىش ۋە ياخشى ھەمراھ ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈش ئۇسۇلىنىڭ بايانى
17. ھەمراھنىڭ بەندىگە سەلبىي ۋە ئىجابىي جەھەتتە ئېلىپ كېلىدىغان تەسىرى ھەمدە مۇسۇلمان كىشىگە نىسبەتەن ياخشى ھەمراھنىڭ ئەھمىيىتىنىڭ بايانى
18. مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكى ۋە جامائەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشنىڭ مۇھىم شەرئىي مەقسەتلەردىن بىرى ئىكەنلىكىنىڭ بايانى
19. سۈننەتكە ئەگىشىش، بىدئەتنى تاشلاشنىڭ پەرزلىكى ۋە بۇنىڭ سەپنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشتىكى تەسىرىنىڭ بايانى
بۇ ھەقتە مۇشۇ مەسىلىنىڭ ئاخىرىدا «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشنىڭ پەرزلىكى» دېگەن بىرىنچى تولۇقلىما تېمىدا كۆپرەك توختىلىمىز.
20. گەرچە ئەمىر نېگىر قول بولسىمۇ ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ بۇيرۇقىنى گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشنىڭ پەرزلىكى ھەمدە بۇنىڭ سەپنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشتىكى ئەھمىيىتى
بۇنىڭ تەپسىلاتى الله خالىسا بەشىنچى بابدا كېلىدۇ.
21. مەن بۇ تېمىدا بايان قىلغان بەش ئاساس

ئۇ بولسىمۇ، الله نىڭ مۇئمىنلەرگە ياردەم بېرىشى تەقدىرى قانۇنىيەت بولۇپ، بۇ قانۇنىيەت پەقەت ئىماندىكى نۇقسان سەۋەبلىك كېچىكىپ قالىدىغانلىقى، مۇسۇلمانلارنىڭ مەغلۇبىيىتىنىڭ سەۋەبلىرى ئاساسەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئىچىدىكى ئىچكى ئامىلدىن كېلىدىغانلىقى، مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن تاكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ھالىنى الله تائالا ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان ھالەتكە ئۆزگەرتمىگىچىلىك غەلىبە قىلىشتىن ئۈمىد يوق ئىكەنلىكى قاتارلىق مەسىلىلەر

22. ياخشىلىقتا بويرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشنىڭ مەرتىۋىسى ھەمدە ئۇنىڭ شەخس ۋە جەمئىيەتنى ئىسلاھ قىلىشتىكى تەسىرىنىڭ بايانى، شۇنداقلا، ئۇنىڭ بۇ ئۈممەتنىڭ ياخشىلىقىنىڭ شەرتى ئىكەنلىكى

بۇ توغرۇلۇق بىرىنچى تولۇقلىما تېمىدا تەپسىلىي توختىلىمىز.

## تۆتىنچى. ئەمىرنىڭ ئىمانىي تەييارلىقتىكى مەجبۇرىيەتلىرى

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[يَتْلُوا عَلَيْهِمْ آيَاتِهِ وَيُزَكِّيهِمْ وَيُعَلِّمُهُمْ الْكِتَابَ وَالْحِكْمَةَ] [ئۇ (يەنى پەيغەمبەر) ئۇلارغا قۇرئان ئايەتلىرىنى ئوقۇپ بېرىدۇ، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىنى) ئۆگىتىدۇ]**.[1]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «كُلُّكُمْ رَاعٍ وَكُلُّكُمْ مَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ» «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، ھەممىڭلار ئۆز پاداڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر».[2]

يەنە مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْ عَبْدٍ اسْتَرْعَاهُ اللَّهُ رَعِيَّةً فَلَمْ يَحُطْهَا بِنَصِيحَةٍ إِلَّا لَمْ يَجِدْ رَائِحَةَ الْجَنَّةِ» «قايسى بىر بەندىنى الله تائالا بىرەر خەلققە ھۆكۈمران قىلغان بولسا، ئۇ ئۆز خەلقىنى سەممىيلىك بىلەن ئىدارە قىلمىسا، ئۇ جەننەتنىڭ ھىدىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ».[3]

الله تائالانىڭ: **[وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ] [بىر ـ بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر ـ بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر]**[4] دېگەن سۆزىگە ئاساسەن، جىھاد ئۈچۈن ئىمانىي تەييارلىق كۆرۈش ۋە بۇنى قېرىنداشلىرىغا تەۋسىيە قىلىش گەرچە ھەربىر ئادەمدىن ئالاھىدە تەلەپ قىلىنىسىمۇ، لېكىن ئەمىردىن ئۇنىڭ بۇ ئىشقا مەسئۇل بولۇش سۈپىتى بىلەن نۇرغۇنلىغان مەخسۇس مەجبۇرىيەتلەر تەلەپ قىلىنىدىغان بولۇپ، يۇقىرىقى دەلىللەر ئۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇ. نەپسىنى پاكلاشقا ئائىت ئىشلاردا قول ئاستىدىكىلەرگە ئەھمىيەت بېرىش ۋە نەسىھەت قىلىش قاتارلىقلارمۇ شۇنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

ئىمانىي تەييارلىق خىزمىتىنى ئەمەلىي ئىجرا قىلىش جەھەتتە، ئەمىردىن ئىمانىي تەييارلىق ئۈچۈن ئەسكىرىي تەلىم ـ تەربىيە لاگېرلىرىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىدا كۈندىلىك ۋە ياكى ھەپتىلىك مۇئەييەن ۋاقىت ئاجرىتىش، شۇنداقلا ئەزالارغا ئۇلار ئۈچۈن زۆرۈر بولغان دىنىي ئىشلارنى ئۆگىتىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى كۆزىتىپ تۇرىدىغان لاياقەتلىك مەسئۇللارنى تەيىنلەش تەلەپ قىلىنىدۇ.

مەن تۆۋەندىكى نەسىھەتلەردە ئەمىرگە زۆرۈر بولغان ئىشلارنى قىسقىچە سۆزلەپ ئۆتىمەن:

[1] سۈرە ئال ئىمران 164 ـ ئايەت، سۈرە جۇمئە 2 ـ ئايەت
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى رىۋايىتى
[4] سۈرە ئەسىر 3 ـ ئايەت

❶ ئەڭ ئاۋۋال ئەمىر ئۆزى قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشتىكى ئاساسلارنى ياخشى ئۆگىنىپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشى لازىم

ئۇ ئاساسلار ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ نىزامنامىسىدۇر (بۇ ھەقتە بىرىنچى تولۇقلىما ماۋزۇدا توختىلىمىز ــ ئا). شۇنىڭدەك ئەمىر مۇسۇلمانلارنىڭ جىھاد ھەققىدىكى ئەقىدىسىنى ياخشى بىلىشى، شۇنداقلا، بۇ ئاساسلار ۋە ئەقىدىنىڭ مۇجاھىدلار گۇرۇھىنى بىرلەشتۈرگۈچى نىزامنامە بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى قول ئاستىدىكىلەرگە پۇختا سىڭدۈرۈشى لازىم. مانا بۇ سەپنىڭ بىرلىكىنى ساقلاشتا ۋە مۇجاھىدلار گۇرۇھىنىڭ سولچىللىق ياكى ئوڭچىللىقتىن خالىي ھالدا ئۆزلىرىنىڭ شەرئىي مەقسەتلىرىگە يېتىشىدە غايەت زور ئەھمىيەتكە ئىگە (بۇ ھەقتە ئىككىنچى تولۇقلىما ماۋزۇدا توختىلىمىز ــ ئا).

❷ ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرگە ياخشى ئۈلگە بولۇشى لازىم

چۈنكى، قول ئاستىدىكىلەر ئەمىرگە قاراپ ئىش تۇتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەمىر ھەرقانداق ئىبادەتنى باشلامچى بولۇپ قىلىشى، ھەرقانداق گۈزەل ئەخلاقتا ئۈلگە بولۇشى، ھەقىقىي مۇسۇلماندارچىلىق ۋە ئادەمگەرچىلىككە نۇقسان يەتكۈزىدىغان رەزىل ئەخلاقلاردىن ئۆزىنى پاك تۇتۇشى لازىم. سەۋەبى، پۇقرالارنىڭ ياخشىلىنىشى ئاساسەن ئۇلارنىڭ ئەمىرگە باغلىق. كىشىلەر پادىشاھلىرىنىڭ دىنىدا بولىدۇ. بۇ نۇقتىغا قەيس ئىبنى ئەبۇ ھازىمنىڭ مۇنۇ ھەدىسى دالالەت قىلىدۇ، ئەھمەس قەبىلىسىدىن بولغان بىر ئايال ئەبۇ بەكرى سىددىق τ دىن سوئال سوراپ مۇنداق دېدى: {مَا بَقَاؤُنَا عَلَى هَذَا الْأَمْرِ الصَّالِحِ الَّذِي جَاءَ اللَّهُ بِهِ بَعْدَ الْجَاهِلِيَّةِ ؟ قَالَ بَقَاؤُكُمْ عَلَيْهِ مَا اسْتَقَامَتْ بِكُمْ أَئِمَّتُكُمْ قَالَتْ وَمَا الْأَئِمَّةُ؟ قَالَ أَمَا كَانَ لِقَوْمِكِ رُءُوسٌ وَأَشْرَافٌ يَأْمُرُونَهُمْ فَيُطِيعُونَهُمْ قَالَتْ بَلَى قَالَ فَهُمْ أُولَئِكِ عَلَى النَّاسِ}

ــ بىز جاھىلىيەتتىن كېيىن الله تائالا ئېلىپ كەلگەن بۇ ياخشى ئىش ئۈستىدە قانچىلىك داۋام ئېتىمىز؟ ئەبۇ بەكرى سىددىق τ:

ــ ئىماملىرىڭلار (ھەق ئۈستىدە) ساغلام تۇرغان مۇددەتكىچە داۋاملىشىسىلەر، ــ دېدى. ئايال:

ــ ئىماملار دېگەن نېمە؟ ــ دېدى. ئەبۇ بەكرى سىددىق τ:

ــ قەۋمىڭنىڭ ئىچىدە ئۇلارغا بۇيرۇق چۈشۈرىدىغان، خەلقلەر ئىتائەت قىلىدىغان باشلىقلىرى ۋە شەرەپلىك كىشىلىرى يوقمۇ؟! ــ دېدى. ئايال:

ــ بار، ــ دېدى. ئەبۇ بەكرى سىددىق τ:

ــ ئەنە شۇلار كىشىلەر ئۈستىدىكى ئىماملاردۇر، ــ دېدى}.[1]

ئىبنى ھەجەر بۇ ئەسەرنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [«بىز بۇ ياخشى ئىش ئۈستىدە قانچىلىك داۋام ئېتىمىز؟» دېگەن ياخشى ئىش ئىسلام دىنى ۋە ئىسلام دىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئادالەت، بىرلىك، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىغا ياردەم بېرىش ۋە ھەر نەرسىنى ئۆز جايىدا قويۇش قاتارلىقلارنى كۆرسىتىدۇ. «ئىماملىرىڭلار (ھەق ئۈستىدە) ساغلام تۇرغان مۇددەتكىچە داۋاملىشىسىلەر» دېگىنى كىشىلەر پادىشاھلىرىنىڭ دىنىدا بولغانلىقلىرى ئۈچۈندۇر. كىمكى ئەمىرلەرنىڭ ئىتائىتىدىن چەتنەپ چىقىپ كېتىدىكەن، ئۇ شۇ ھامانلا ئېغىپ كېتىدۇ ھەمدە باشقىلارنىمۇ ئازدۇرىدۇ].[2]

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى، 3834ـ ھەدىس

[2] «فەتھۇل بارى» 7ـ جىلد 151ـ بەت

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [بىر ئادەم ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ غا: ‹ئى ئەمىرۇلمۇئمىنىين! سەن ئۆزۈڭگە الله تائالانىڭ مىلىدىن كەڭرەك سەرپ قىلساڭچۇ؟!› دېدى. ئۇنىڭغا ئۆمەر τ: ‹مېنىڭ ۋە پۇقرالارنىڭ مىسالىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟ بۇ سەپەردە بولغان بىر قەۋم ئۆزىنىڭ مال ـ مۈلۈكلىرىنى توپلاپ، ئۇ مال ـ مۈلۈكنى ئۆزلىرىگە چىقىم قىلىپ بېرىش ئۈچۈن، ئىچىدىن بىرىگە تاپشۇرغان قەۋمگە ئوخشايدۇ. بۇ ئادەمنىڭ ئۇلارنىڭ ماللىرىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋېلىشى ھالال بولامدۇ؟!› دېدى.

بىر قېتىم ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ قېشىغا غەنىمەتنىڭ بەشتىن بىرى بولغان كاتتا مال ـ مۈلۈك كۆتۈرۈپ كېلىندى. ئۆمەر τ مۇنداق دېدى: ‹ھەقىقەتەن قەۋم غەنىمەتتىكى ئامانەتنى ئىشەنچلىك كىشىلەرگە (يەنى ئىشەنچلىك قوماندانلارغا) تاپشۇردى›. ئۇنىڭغا بىر قىسىم سورۇن قاتناشچىلىرى مۇنداق دېدى: ‹ھەقىقەتەن سەن ئامانەتنى الله تائالاغا تاپشۇردۇڭ (يەنى الله نىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە سەرپىلىدىڭ)، شۇڭلاشقا ئۇلار ئامانەتنى ساڭا تاپشۇردى. ئەگەر سەن (بۇنىڭدىن شەخسىيىتىڭگە ئىشلىتىپ) باياشات ياشىغان بولساڭ ئىدىڭ، ئۇلارمۇ ئەلۋەتتە (بۇنىڭدىن شەخسىيىتىگە ئىشلىتىپ) باياشات ياشىغان بولاتتى›.

ئىش ئۈستىدىكىلەر بازار ئەھۋالى ھەمدە ئۇنىڭغا ئېلىپ كېلىنگەن ۋە چىقىم قىلىنىۋاتقان نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرۇشى لازىم.

ئۆمەر ئىبنى ئابدۇل ئەزىز τ مۇنداق دېگەن: ‹ئەگەر بازاردا راستچىللىق، ياخشىلىق، ئادالەت ۋە ئىشەنچ راۋاج تاپسا ئۇنىڭغا شۇ نەرسىلەر ئېلىپ كېلىنىدۇ. ئەگەر بازاردا يالغانچىلىق، پاسىقلىق، زۇلۇم ۋە خىيانەت ئەۋج ئالسا، ئۇ بازارغا شۇ نەرسىلەر ئېلىپ كېلىنىدۇ›.][1]

❸ ئەمىر كۈندە بىر قېتىم ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك قۇرئان تىلاۋەت قىلىش ئۈچۈن ھەلقە تۈزۈپ ئولتۇرۇشنى ئورۇنلاشتۇرۇشى ھەمدە ھەربىر مەجمۇئەگە قول ئاستىدىكىلەرنىڭ ئىچىدىن تىلاۋەتنى ياخشى قىلىدىغان ۋە تىلاۋەتنىڭ قائىدىلىرىنى ئوبدان بىلىدىغان بىرىنى مەسئۇل قىلىشى لازىم. بىلمىگەنلەرنىڭ بىلىۋېلىشى ئۈچۈن، تىلاۋەت نۆۋەت بىلەن قىلىنىدۇ.

قۇرئان كەرىمنى توپلىشىپ تۇرۇپ تىلاۋەت قىلىشنىڭ مۇستەھەبلىكى توغرىسىدا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «وَمَا اجْتَمَعَ قَوْمٌ فِي بَيْتٍ مِنْ بُيُوتِ اللَّهِ يَتْلُونَ كِتَابَ اللَّهِ وَيَتَدَارَسُونَهُ بَيْنَهُمْ إِلاَّ نَزَلَتْ عَلَيْهِمُ السَّكِينَةُ وَغَشِيَتْهُمُ الرَّحْمَةُ وَحَفَّتْهُمُ الْمَلاَئِكَةُ وَذَكَرَهُمُ اللَّهُ فِيمَنْ عِنْدَهُ» «بىرەر قەۋم مەسجىدلەردىن بىرىگە يىغىلىپ قۇرئان تىلاۋەت قىلىشسا ۋە ئۇنى ئۆزئارا دەرس قىلىپ ئۆگەنسە، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، ئۇلارنى الله تائالانىڭ رەھمىتى ياپىدۇ، پەرىشتىلەر ئۇلارنىڭ ئەتراپىغا جەم بولىدۇ، الله تائالا ئۆز دەرگاھىدىكى پەرىشتىلەرگە ئۇلاردىن مەمنۇن بولغانلىقىنى سۆزلەپ بېرىدۇ».[2]

ئىمام نەۋەۋي قىرائەت قىلىشنىڭ ئەۋزەل ۋاقىتلىرى توغرىسىدا مۇنداق دېگەن: [سىز شۇنى بىلىۋېلىڭكى، قىرائەتنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى نامازدىكى قىرائەتتۇر. نامازنىڭ تېشىدىكى قىرائەتنىڭ ئەۋزىلى كېچىدە قىلىنغان قىرائەتتۇر. كېچىنىڭ ئاخىرقى يېرىمى ئەۋۋەلقى يېرىمىدىن ئەۋزەل. شام بىلەن خۇپتەننىڭ ئارىسىدا قىرائەت قىلىش ياخشى. كۈندۈزدىكى قىرائەتنىڭ ئەۋزىلى ناماز بامداتتىن

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 268 ـ بەتتىن 269 ـ بەتكىچە
[2] مۇسلىم رىۋايىتى

كېيىنكى قىرائەتتۇر. ھەرقانداق ۋاقىتتا قىرائەت قىلىنسا بولىدۇ ۋە نامازدىن چەكلەنگەن ۋاقىتلاردىمۇ قىرائەت قىلىش مەكرۇھ ئەمەس].[1]

❹ ئەمىر دىنىي ئىلىملەر ھەم ۋەز-نەسىھەتلەر ئۈچۈن ئاز دېگەندە ھەپتىدە بىر قېتىم دەرس ئورۇنلاشتۇرۇپ بېرىشى لازىم. ئەگەر ۋاقىت يار بېرىپ قول ئاستىدىكىلەرنىڭ رىغبىتى بولسا، بۇنىڭدىن كۆپ بولسىمۇ بولىدۇ.

ئىمام بۇخارى ئەبۇ ۋائىل τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: ئىبنى مەسئۇد τ ھەر پەيشەنبە كۈنى كىشىلەرگە ۋەز-نەسىھەت قىلاتتى، ئۇنىڭغا بىر ئادەم: ‹ئى ئەبۇ ئابدۇررەھمان! مەن سېنىڭ بىزگە ھەر كۈنى ۋەز-نەسىھەت قىلىشىڭنى بەكمۇ ئارزۇ قىلىمەن›، دېدى. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ: {أَمَا إِنَّهُ يَمْنَعُنِي مِنْ ذَلِكَ أَنِّي أَكْرَهُ أَنْ أُمِلَّكُمْ، وَإِنِّي أَتَخَوَّلُكُمْ بِالْمَوْعِظَةِ كَمَا كَانَ النَّبِيُّ ρ يَتَخَوَّلُنَا بِهَا مَخَافَةَ السَّآمَةِ عَلَيْنَا} {مېنى شۇنداق قىلىشتىن سىلەرنى زېرىكتۈرۈپ قويۇشنى ياقتۇرماسلىقىم توسۇپ قويىدۇ. خۇددى پەيغەمبەر ρ بىزنىڭ زېرىكىپ قېلىشىمىزدىن ئەنسىرەپ بىزگە ئارىلاپ-ئارىلاپ ۋەز-نەسىھەت قىلغاندەك، مەنمۇ سىلەرگە ئارىلاپ-ئارىلاپ ۋەز-نەسىھەت قىلىمەن،} دېدى.

ئىبنى ھەجەر بۇ ئەسەرنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ئەسەردىن زېرىكتۈرۈپ قويۇشتىن ئەندىشە قىلغانلىق سەۋەبتىن، ياخشى ئەمەلنى داۋاملاشتۇرۇشنى تەرك ئېتىشنىڭ مۇستەھەب ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ. ئەگەر داۋاملاشتۇرۇش تەلەپ قىلىنغان ئەمەل بولسا، ئۇ ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىرىنچىسى، تەكەللۇپ قىلماستىن ھەر كۈنى ئېلىپ بېرىلىدۇ، ياكى كۈن ئاتلاپ ئېلىپ بېرىلىدۇ. دەرس قىلمىغان كۈن كېيىنكى كۈننىڭ دەرسىنى روھلۇق قوبۇل قىلىش ۋە دەم ئېلىش ئۈچۈن بولىدۇ. يەنە بىرسى، جۈمە كۈنىسى بىر كۈن ئېلىپ بېرىلىدۇ. ئەھۋاللار ۋە شەخسلەرنىڭ ئوخشىماسلىق ئېتىبارى بىلەن دەرس ئورۇنلاشتۇرۇشمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. ئاساسلىقى، قىزغىنلىقىنىڭ بولۇشىغا رىئايە قىلىش بىلەن قوشۇپ ئېھتىياجىنىڭ بولۇشىدۇر].[2]

ئىلمىي دەرسلەرنى دەرس قىلىپ ئۆتۈش پەرز. بۇنداق قىلىش، كىشىلەرنىڭ ئەقىدە، ئەھكام ۋە ئەدەپ-ئەخلاق قاتارلىقلارغا بولغان ئېھتىياجىنى قامدايدۇ. ئۇ تەييارلىقسىز ۋە سېستىمىسىز بولماسلىقى لازىم. ئەگەر ئەمىرنىڭ بۇ ۋەزىپىگە مۇتەخەسسىس سەپلىشى قىيىن بولسا، كىشىلەرنىڭ ئىچىدە بار بولغان ئەڭ ئالىمراقىدىن بىرنى تەيىنلىسە بولىدۇ.

❺ ئەمىر ئەسكىري تەلىم-تەربىيە لاگېرىغا ئىسلام ئەھكاملىرى ۋە ئىسلام ئەخلاقلىرىنى بىلىدىغان بىر نازارەتچى تەيىنلىشى لازىم. ئۇ ھەر ۋاقىت ئەسكىري لاگېردا مۇجاھىدلار بىلەن بىللە بولىدۇ.

بۇ نازارەتچى ئەزالارنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرىنى تەكشۈرۈپ تۇرۇشى ۋە ئۇلارنى ياخشىلىقىقا بۇيرۇش ياكى يامانلىقتىن توسۇش ئارقىلىق توغرىغا باشلاپ قويۇشى، قېرىنداشلىرىغا مەخپىي ھالدا نەسىھەت قىلىپ تۇرۇشى لازىم. ئەگەر بەزىلەر كۆپچىلىك بار يەردە نەسىھەت قىلىشقا ئېھتىياجلىق بولسا، ئۇ چاغدا ھەممىگە ئورتاق نەسىھەت قىلىسىمۇ بولىدۇ. نەسىھەتتە نامازدىن كېيىن خۇددى پەيغەمبەر ρ: «مَا بَالُ أَقْوَامٍ يَفعَلُوْنَ كَذَا» «كىشىلەر نېمىگە مۇنداق قىلىۋاتىدۇ؟»[3] دېگەندەك، قېرىنداشلىرىنىڭ

[1] «كىتابۇل ئەزكار» 4- نەشرى، 95- بەتتىن 97- بەتكىچە
[2] «فەتھۇل بارى» 1- جىلد 163- بەت
[3] بەدرۇددىين ئەبۇ مۇھەممەد مەھمۇد ئىبنى ئەھمەد ئەلئەينىنىڭ «ئۇمدەتۇل قارى شەرھى سەھىيھىل بۇخارى» ناملىق كىتابى

ناملىرىنى تىلغا ئالماستىن، بەلكى مەسىلىنى بىۋاستە ئوتتۇرىغا قويسىمۇ ياكى بەزى قېرىنداشلار مۇنداق ـ مۇنداق قىلىۋاتىدۇ، توغرىسى ماۋۇ دەپ سۆزلىسىمۇ بولىدۇ.

بۇ ئىشقا نازارەتچى تەيىنلەش دېگەنلىك، نازارەتچىدىن باشقىلار ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشتىن سۈكۈت قىلسۇن دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى ھەممىنىڭ بۇ خىزمەتنى ئادا قىلىشى پەرز. بەزىدە قېرىنداشلارنىڭ بىرى نازارەتچى كۆرمىگەن ئىشلارنى كۆرۈپ قالىدۇ. مانا بۇنداق شەكىلدە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرىنى ئىسلاھ قىلىشى، ئىمانىي تەربىيە ئۇسلۇبلىرىنىڭ بىرىدۇر. بەزىدە مۇسۇلمانلارنىڭ بىرى قېرىندىشى بىلمەيدىغان نەرسىنى بىلىدۇ. بەزىدە بىلگەن ئادەممۇ غەپلەتتە قالىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرىدۇر: **[وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ] [بىر ـ بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر ـ بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر]**،[1] **[وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ وَتَوَاصَوْا بِالْمَرْحَمَةِ] [ئۆزئارا سەۋر قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن، ئۆزئارا مەرھەمەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن بولماقتۇر]**.[2]

الله تائالانىڭ **[ئۆزئارا تەۋسىيە قىلىشقانلار]** دېگەن سۆزى، مۇفائەلەت (يەنى ئۆزئارا ھەمكارلىشىش) پېئىلى بولۇپ، ئىشنى ئىككىلا تەرەپتىن ئېلىپ بېرىشنى ئۇقتۇرىدۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەربىرى يەنە بىرىگە تەۋسىيە قىلىدۇ.

نازارەتچىنىڭ ۋەزىپىسى شەخسلەر قولغا كەلتۈرگەن نەزەرىيە جەھەتتىكى ئىلىم ۋە ئەدەپ ـ ئەخلاقلارنى ھەر ۋاقىت ئېلىپ بېرىلىدىغان ئەمەلىي ھەرىكەت ۋە ئادەتكە ئايلاندۇرۇشتۇر. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ھاياتى: **[قُلْ إِنَّ صَلاتِي وَنُسُكِي وَمَحْيَايَ وَمَمَاتِي لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ لا شَرِيكَ لَهُ وَبِذَلِكَ أُمِرْتُ] [(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مېنىڭ نامىزىم، قۇربانلىقىم، ھاياتىم ۋە ماماتىم (دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقلىرىم ۋە تائەت ـ ئىبادەتلىرىم) ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله ئۈچۈندۇر. الله نىڭ شېرىكى يوقتۇر، مەن مۇشۇنىڭغا (يەنى يالغۇز الله قىلا خالىس ئىبادەت قىلىشقا) بۇيرۇلدۇم»]**،[3] دېگەن ئايەتتە ئوتتۇرىغا قويۇلغاندەك بولۇشى كېرەك.

شۇنىڭ ئۈچۈن نازارەتچىنىڭ ۋەزىپىسى ئەسكىرىي تەلىم ـ تەربىيە لاگېرىغا نىسبەتەن ۋە ھەرقانداق بىر ئىسلامىي يىغىلىشقا نىسبەتەن غايەت زور ئەھمىيەتكە ئىگە. چۈنكى، ئۇ كۆزىتىش ۋە نەقلى ئىلىملەرنى ئەمەلىيلەشتۈرۈپ ئۆزلەشتۈرۈش ۋەزىپىسىدىن ئىبارەت. شۇڭلاشقا، ئەمىر بۇ ۋەزىپىگە ئۆلارنىڭ ئىچىدىن يېشى چوڭراق، ئىلىم ۋە ئەدەپ ـ ئەخلاق جەھەتتە مۇكەممەلراق، مۇلايىم، كىشىلەر بىلەن ئۈلپەتلىشەلەيدىغان، كىشىلەرمۇ ئۇنىڭ بىلەن ھېچبىر تەكەللۇپسىز ئۈلپەتلىشەلەيدىغان بىر كىشىنى تەيىنلىشى لازىم.

❻ كېچىدە قىيامدا تۇرۇش ۋە نەپلە روزا تۇتۇش نەپسىگە قارشى جىھاد قىلىش ۋە ئۇنى پاكلاشنىڭ ئەڭ ئەۋزەل ئۇسلۇبلىرىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇنىڭدىن غاپىل قالماسلىق كېرەك.

ئەمما، ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنى بۇنىڭغا، بولۇپمۇ، ئېغىر مەشقلەر بىلەن شۇغۇللانغان چاغلاردا مەجبۇرلىماسلىقى كېرەك. بەلكى ئۇلارغا دەۋەت قىلسا ۋە ئۇلارنى رىغبەتلەندۈرسە كۇپايە. ئۇلارنىڭ ھەربىرىنى ئۆزىنىڭ ئىجتىھادى ۋە تاقىتىگە تاپشۇرسا بولىدۇ.

---

[1] سۈرە ئەسر 3 ـ ئايەت
[2] سۈرە بەلەد 17 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئەنئام 162 ـ ئايەتتىن 163 ـ ئايەتكىچە

ئىمام بۇخارى «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىنىڭ «كىتابۇل جىھاد»تا غازاتتا روزا تۇتۇشقا ئالاقىدار ئىككى بابنى كەلتۈردى. بىرىنچىسى، غازاتنى روزا تۇتۇشتىن ئۈستۈن بىلگەن كىشى ھەققىدىكى باب. ئىككىنچىسى، الله يولىدا روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى ھەققىدىكى باب.

بىرىنچى بابتا ئەنەس τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «كَانَ أَبُو طَلْحَةَ لا يَصُومُ عَلَى عَهْدِ النَّبِيِّ ρ مِنْ أَجْلِ الْغَزْوِ فَلَمَّا قُبِضَ النَّبِيُّ ρ لَمْ أَرَهُ مُفْطِرًا إِلَّا يَوْمَ فِطْرٍ أَوْ أَضْحَى» «ئەبۇ تەلھە پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدا غازات قىلىشنى دەپ روزا تۇتمايتتى. پەيغەمبەر ρ ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇ كىشىنىڭ روزا ھېيت ياكى قۇربان ھېيتتىن باشقا كۈنلەردە روزا تۇتمىغانلىقىنى كۆرمىدىم».

ئىمام بۇخارى الله يولىدا روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى ھەققىدىكى بابتا ئەبۇ سەئىد τ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسنى كەلتۈرگەن، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ صَامَ يَوْمًا فِي سَبِيلِ اللَّهِ بَعَّدَ اللَّهُ وَجْهَهُ عَنِ النَّارِ سَبْعِينَ خَرِيفًا» «كىمكى الله يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، الله ئۇنىڭ يۈزىنى دوزاختىن 70 يىل يىراق قىلىدۇ».

يەنە ئىمام بۇخارى غازاتتا خىزمەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى ھەققىدىكى بابتا ئەنەس τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، ئەنەس τ مۇنداق دەيدۇ: «قَالَ كُنَّا مَعَ النَّبِيِّ ρ أَكْثَرُنَا ظِلا الَّذِي يَسْتَظِلُّ بِكِسَائِهِ وَأَمَّا الَّذِينَ صَامُوا فَلَمْ يَعْمَلُوا شَيْئًا وَأَمَّا الَّذِينَ أَفْطَرُوا فَبَعَثُوا الرِّكَابَ وَامْتَهَنُوا وَعَالَجُوا فَقَالَ النَّبِيُّ ρ ذَهَبَ الْمُفْطِرُونَ الْيَوْمَ بِالأَجْرِ» «بىز پەيغەمبەر ρ بىلەن بىللە ئىدۇق. بىزنىڭ كۆپىنچىمىز كىيىمىنى سايىۋەن قىلىپ سايىدايتتى. روزا تۇتقانلار بولسا ھېچ ئىش قىلمىدى. روزا تۇتمىغانلار بولسا تۆگىلەرنى ھەيدەپ ئاپاردى، خىزمەت قىلدى، تاماق ئەتتى». پەيغەمبەر ρ: «بۈگۈن ئەجىرنى روزا تۇتمىغانلار ئېلىپ كەتتى»، دېدى.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [«تۆگىلەرنى ھەيدەپ ئاپاردى» دېگەن، خىزمەت قىلىش، سۇغىرىش ۋە ئۇنىڭغا ھەلەپ ئېتىپ بېرىش ئۈچۈن تۆگىلەرنى ھەيدىدى دېگەنلىكتۇر. پەيغەمبەر ρ: «ئەجىرنى ئېلىپ كەتتى» دېگەن سۆزدە تولۇق ئەجىرنى مەقسەت قىلغان. بۇنىڭدا روزا تۇتقۇچىلار ئەجرىنىڭ كەملەپ كېتىشى مەقسەت ئەمەس، بەلكى روزا تۇتمىغۇچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئىشلىرىنى ۋە روزا تۇتقۇچىلارنىڭمۇ ئىشلىرىنى قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، ئۆزلىرىنىڭ ئەمەلىنىڭ ئەجرى ۋە روزا تۇتقۇچىلارنىڭ ئەجرىنىڭ ئوخشىشىنى قولغا كەلتۈردى دېگەنلىكتۇر.

(ئىبنى ھەجەر سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ:) ئىبنى ئەبۇ سۇفرە مۇنداق دېگەن: ‹بۇ ھەدىستىن غازاتتا خىزمەت قىلىشنىڭ ئەجرى روزا تۇتۇشنىڭ ئەجرىدىن چوڭراق ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز›.

ئەمما، مەن بۇ كۆزقاراش مۇتلەق ئەمەس دەپ قارايمەن. بۇ ھەدىستىن جىھادتا بىر-بىرى بىلەن ھەمكارلىششقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە سەپەردە روزا تۇتماسلىقنىڭ روزا تۇتۇشتىن ئەۋزەل ئىكەنلىكىنى ھەمدە سەپەردە روزا تۇتۇشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز. بەزىلەر سەپەردە تۇتقان روزا روزا بولمايدۇ دەپ قارايدۇ].[1]

ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان مەزكۇر ئۈچ ھەدىستىن سەپەردە ۋە غازاتتا روزا تۇتۇشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى ھەمدە سەپەردە ۋە غازاتتا ئادا قىلىش پەرز بولغان مەشىق، ئۇرۇش قىلىش ۋە شۇنىڭغا

[1] «فەتھۇل بارى» 6- جىلد 84- بەت

ئوخشىغان ئەمەللەردىن بوشىشىپ قالىدىغان كىشىلەرگە نىسبەتەن روزا تۇتماسلىقنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى ئايدىڭلىشىدۇ.

❼ ئەمىر قول ئاستىدىكىلەرنى يېرىك تۇرمۇشقا ۋە راھەت ـ پاراغەتنى تاشلاشقا كۆندۈرۈشى لازىم چۈنكى، راھەت ـ پاراغەتنىڭ بەندىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىگە ئېلىپ كېلىدىغان نۇرغۇنلىغان زىيانلىق تەسىرلىرى بار. تاش يۈرەكلىك، مۇتەكەببىرلىق، دۇنياغا مايىل بولۇش ۋە ئۇنىڭغا مۇھەببەت باغلاش، ئۆلۈمنى يامان كۆرۈش قاتارلىقلار شۇ زىيانلىق تەسىرلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر. يەنە بۇنىڭغا، جىھادتىن ئۆزىنى قاچۇرۇش، ھەقتىن يۈز ئۆرۈش، بەلكى ھەقتىن توسۇش قاتارلىقلارمۇ ئەگىشىپ كېلىدۇ.

راھەت ـ پاراغەت دېگەن، نازۇ ـ نېئمەتلەر ئىچىدىكى باياشاتلىقنى كۆرسىتىدۇ.[1]

قۇرئان كەرىمدە راھەت ـ پاراغەت، پەقەت سۆكۈپ تىلغا ئېلىنغان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَا أَرْسَلْنَا فِي قَرْيَةٍ مِنْ نَذِيرٍ إِلاَّ قَالَ مُتْرَفُوهَا إِنَّا بِمَا أُرْسِلْتُمْ بِهِ كَافِرُونَ] [قايسى شەھەرگە بولمىسۇن، بىرەر ئاگاھلاندۇرغۇچى ئەۋەتسەكلا ئۇنىڭ دۆلەتمەن ئادەملىرى: «سىلەر ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى ئىنكار قىلىمىز» دېدى]،[2] [وَكَذَلِكَ مَا أَرْسَلْنَا مِنْ قَبْلِكَ فِي قَرْيَةٍ مِنْ نَذِيرٍ إِلاَّ قَالَ مُتْرَفُوهَا إِنَّا وَجَدْنَا آبَاءَنَا عَلَى أُمَّةٍ وَإِنَّا عَلَى آثَارِهِمْ مُقْتَدُونَ] [شۇنىڭدەك سەندىن ئىلگىرى ھەرقاچان بىرەر شەھەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى پەيغەمبەر) ئەۋەتسەكلا، ئۇنىڭ دۆلەتمەن ئادەملىرى: «بىز ھەقىقەتەن ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزنىڭ بىر خىل دىنغا ئېتىقاد قىلغانلىقىنى بىلىمىز، شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز ئۇلارنىڭ ئىزلىرىدىن ماڭىمىز» دېيىشتى]،[3] [وَاتَّبَعَ الَّذِينَ ظَلَمُوا مَا أُتْرِفُوا فِيهِ وَكَانُوا مُجْرِمِينَ] [ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار ئەيش ـ ئىشرەتلىك تۇرمۇشنى قوغلىشىدۇ. ئۇلار گۇناھكار ئادەملەردۇر].[4]

يەنە الله تائالا ئەمەل دەپتىرى سول تەرەپتىن بېرىلىدىغان ئادەملەر توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: [إِنَّهُمْ كَانُوا قَبْلَ ذَلِكَ مُتْرَفِينَ] [چۈنكى، ئۇلار بۇنىڭدىن ئىلگىرى (يەنى دۇنيادا) شەھۋەتكە چۆمگەن ئىدى]،[5] يەنە سىز سۈرە ئىسرا 16 ـ ئايەت، سۈرە ئەنبىيا 13 ـ ئايەت، سۈرە مۆئمىنۇن 33 ـ، 64 ـ ئايەتلەرگە قوشۇپ بۇ سەككىز ئايەتكە قارايدىغان بولسىڭىز، ئۇ ئايەتلەردە راھەت ـ پاراغەت پەقەت سۆكۈپ تىلغا ئېلىنغان.

بىرەرسى بىزنى ئىقتىسادنىڭ مۇھىملىق دەرىجىسىگە سەل قاراۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ قالمىسۇن. چۈنكى، ئىقتىساد ھاياتلىقنىڭ ئاساسى، جەڭنىڭ پىيىدۇر. بىز ئىككىنچى بابتا الله يولىدا ئىقتىساد تەقدىم قىلىش توغرىسىدا سۆزلىگەندە، بۇ ھەقتە تەپسىلىي توختالغان ئىدۇق.

بىز نازۇ ـ نېئمەتتە ئىسراپ قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرىمىز، بولۇپمۇ جىھاد مەيدانلىرىدا خىزمەت قىلىۋاتقانلارنى ئاگاھلاندۇرىمىز. چۈنكى، بۇنىڭ بىز كۆزىمىز بىلەن كۆرۈۋاتقان نۇرغۇنلىغان يامان تەسىرلىرى بار بولۇپ، بەزى كىشىلەرنى ھەتتا جىھادتىن ئايرىلىپ قېلىشقا ۋە دۇنياغا مايىل بولۇشقا ئېلىپ باردى. بۇنىڭدىنمۇ قاباھەتلىكراقى بۇ مايىل بولۇشنى ئاقلاشتۇر.

ئۆزىڭىز تونۇيدىغان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بۇنىڭغا مۇپتىلا بولغان كىشىلەرنىڭ ھالىغا قارايدىغان بولسىڭىز، بۇ سۆزنىڭ راست ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ

---

[1] ئەرراغىبۇل ئىسفەھانىينىڭ «ئەلمۇفرەدات» ناملىق كىتابى
[2] سۈرە سەبەئ 34 ـ ئايەت
[3] سۈرە زۇخرۇف 23 ـ ئايەت
[4] سۈرە ھۇد 116 ـ ئايەت
[5] سۈرە ۋاقىئە 45 ـ ئايەت

**آمَنُوا لا تُلْهِكُمْ أَمْوَالُكُمْ وَلا أَوْلادُكُمْ عَنْ ذِكْرِ اللَّهِ وَمَنْ يَفْعَلْ ذَلِكَ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ] [ئى مۆئمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە باللىرىڭلار سىلەرنى الله نىڭ زىكرىدىن (يەنى الله نىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن) غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىملەركى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر]،[1] [وَاعْلَمُوا أَنَّمَا أَمْوَالُكُمْ وَأَوْلادُكُمْ فِتْنَةٌ وَأَنَّ اللَّهَ عِنْدَهُ أَجْرٌ عَظِيمٌ] [بىلىڭلاركى، سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، باللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن بىر تۇرلۇك سىناقتۇر، الله نىڭ دەرگاھىدا چوڭ ساۋاب بار].[2]**

ئىبنى خەلدۇن ئۆزىنىڭ «مۇقەددىمە» ناملىق كىتابىدىكى راھەت ـ پاراغەتنىڭ زىيىنى ۋە ئۇنىڭ دۆلەتنىڭ زاۋال تېپىشىغا ئېلىپ كېلىدىغان تەسىرىنىڭ بايانىدا، نۇرغۇنلىغان پايدىلىق مەزمۇنلارنى كەلتۈرگەن. ئۇ يەنە يېرىك تۇرمۇشنىڭ دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشتىكى تەسىرىنىمۇ بايان قىلغان.

ئىبنى خەلدۇن 16 ـ بابتا ياۋايى خەلقلەرنىڭ ئۆزىدىن باشقا خەلقلەر ئۈستىدىن غەلىبە قازىنىشقا بەكرەك قۇدرەتلىك ئىكەنلىكى توغرىسىدا مۇنداق دېگەن: [سىز شۇنى بىلىۋېلىڭكى، بىز ئۈچىنچى مۇقەددىمىدە ئېيتقىنىمىزدەك، كۆچمەن تۇرمۇش شىجائەتكە سەۋەب بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ياۋايى خەلقنىڭ يەنە بىر خەلقتىن شىجائەتلىكراق بولۇشىدا گەپ يوق.

ئۇلار ئۆزلىرىدىن باشقا خەلقلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ قوللىرىدىكى نەرسىلەرنى تارتىپ ئېلىشقا بەكرەك قادىردۇر. شۇنداقلا، بىر خەلقنىڭ بۇ ھەقتىكى ئەھۋالى زامانلارنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئوخشاش بولمايدۇ. قاچانكى ئۇلار يېزا ـ مەھەللىلەرگە چۈشۈپ نازۇ ـ نېئمەتلەرگە چۆمۈپ، تۇرمۇش ۋە نازۇ ـ نېئمەتتىكى پاراۋانلىقنىڭ پايدا ـ مەنپەئەتلىرىگە چۆكسە، ئۇلارنىڭ شىجائىتى ۋە ياۋايىلىقى كۆچمەن تۇرمۇشىدىن ئايرىلغان مىقداردا كېمىيىدۇ].[3]

ئىبنى خەلدۇن يەنە الله تائالا بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە تەقدىر قىلغان بىر ئۆمۈر چۆل ـ باياۋاندا ئېزىپ يۈرۈش ۋە ئۇنىڭدىكى ھېكمەتنىڭ غەلىبە قىلىشقا قادىر بىر خەلقنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق 19 ـ بابتا مۇنداق دەيدۇ: [پادىشاھلىقتىن ئايرىپ قويغۇچى ئامىللارنىڭ بىرى، قەبىلىنىڭ ئۆزلىرىدىن باشقىلارغا خار ھالەتتە باش ئېگىشىدۇر. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، خارلىق بىلەن باش ئېگىش ئۆز گۇرۇھىنى قوغداش روھىنى ۋە ئۇنىڭ شىددىتىنى سۇندۇرۇپ تاشلايدۇ. چۈنكى، ئۇلارنىڭ باش ئېگىپ خار بولۇشى، ئۆز گۇرۇھىنى قوغداش ئېڭىنىڭ يوقالغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئۇلار خارلىققا مايىل بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۆزلىرىنى مۇداپىئە قىلىشتىنمۇ ئاجىز كېلىدۇ، شۇڭا قارشىلىشىش ۋە (ئۆز ھوقۇقىنى) تەلەپ قىلىشتىن تېخىمۇ ئاجىز كېلىدۇ.

سىز بۇ ھەقتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بەنى ئىسرائىلنى شامنىڭ پادىشاھلىقىنى قولغا كەلتۈرۈشكە چاقىرىپ، الله تائالانىڭ ئۇلارغا شامنىڭ پادىشاھلىقىنى يېزىۋەتكەنلىكىنى خەۋەر بەرگەن ۋاقىتتا، ئۇلارنىڭ بۇنىڭدىن ئاجىز كېلىپ: «شامدا زالىم قەۋم بار» دېگەنلىكىگە نەزەر ئېتىبارىڭىز بىلەن قاراڭ. بۇنىڭ سەۋەبى قۇرئاندا قىسسە قىلىنغىنىدەك شامدىكى ئەمالىقە قەبىلىسى بىلەن مىسىردىكى قىبتى قەبىلىسىنىڭ ئۇلارغا قىلغان چوڭچىلىقى ئىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ خاتا گۇمانى بويىچە ئەمالىقىلەرگە قارشى تۇرۇشتىن ئاجىز كەلدى. ئۇلارنى الله تائالا چۆل ـ باياۋان بىلەن جازالىدى. ئۇلار شام بىلەن مىسىر ئارىلىقىدىكى چۆلدە 40 يىل ئېزىپ يۈرۈشتى. ئۇلار بۇ 40 يىل جەريانىدا نە ئاۋات جايلاردىن ئورۇن ئالالمىدى، نە شەھەرلەرگە چۈشەلمىدى، نە ئىنسانلارغا ئارىلىشالمىدى.

---

[1] سۇرە مۇنافىقۇن 9 ـ ئايەت
[2] سۇرە ئەنفال 28 ـ ئايەت
[3] مۇقەددىمە 138 ـ بەت

ئايەتنىڭ مەزمۇنىدىن شۇنى كۆرۈۋالالايمىزكى، ئۇلارنىڭ بۇ چۆل-باياۋاندا 40 يىل ئېزىپ يۈرۈشىدىكى سەۋەب، ئۇلارنى خارلىق، قەھرى ۋە كۈچ-قۇۋۋەتنىڭ چاڭگىلىدىن قۇتۇلدۇرۇپ، ئۇنىڭغا كۆنۈپ كەتكەن ۋە ئۆزلىرىنىڭ گۇرۇھىنى قوغداش ئېڭىنى يوقۇتۇپ قويغان بىر ئەۋلاد خەلقنى يوق قىلىۋېتىپ، ئاشۇ باياۋاندا قانۇن-تۈزۈمنى ۋە باش ئېگىشنى بىلمەيدىغان، خارلىق تەمىنى تېتىپ باقمىغان ئىززەتلىك يەنە بىر ئەۋلاد خەلقنى پەيدا قىلىشتۇر. نەتىجىدە، ئۆز گۇرۇھىنى قوغداش ئېڭىغا ئىگە قۇدرەتلىك يېڭى بىر ئەۋلاد يېتىشىپ چىقتى][1].

يۇقىرىقى سۆزلەر ھازىرقى نۇرغۇنلىغان مۇسۇلمانلارنىڭ ھالىنى سۈپەتلەپ بېرىدۇ. ئۇلار خارلىقتا باش ئېگىپ تۇرۇپتۇ. بۇ ھالنى پەيغەمبەر ρ تۆۋەندىكى سۆزى بىلەن ئىپادىلىگەن ئىدى: «يُوشِكُ أَنْ تَدَاعَى عَلَيْكُمُ الأُمَمُ مِنْ كُلِّ أُفُقٍ كَمَا تَدَاعَى الأَكَلَةُ عَلَى قَصْعَتِهَا» قُلْنَا: يَا رَسُولَ اللَّهِ أَمِنْ قِلَّةٍ مِنَا يَوْمَئِذٍ؟ قَالَ: «أَنْتُمْ يَوْمَئِذٍ كَثِيرٌ، وَلَكِنَّكُمْ كَغُثَاءِ السَّيْلِ، تنزعُ الْمَهَابَةَ مِنْ قُلُوبِ عَدُوِّكُمْ وَيَجْعَلُ فِي قُلُوبِكُمُ الْوَهْنَ» قَالُوا: وَمَا الْوَهْنُ؟ قَالَ: «حُبُّ الْحَيَاةِ وَكَرَاهِيَةُ الْمَوْتِ» «يېقىندا بارلىق خەلقلەر (يەنى كاپىر پىرقىلەر ۋە ئازغۇن گۇرۇھلار) سىلەرگە قارشى ھەر تەرەپتىن خۇددى تاماق يېگۈچىلەر ئۆزىنىڭ قاچىسىغا بىر-بىرسىنى چاقىرىشقاندەك (سىلەر بىلەن ئۇرۇشۇش، شانى-شەۋكىتىڭلارنى سۇندۇرۇش، دۆلىتىڭلارنى ۋە مال-مۈلكىڭلارنى تارتىۋېلىش ئۈچۈن) بىر-بىرىنى چاقىرىشىدۇ». بىز دېدۇق: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بۇ شۇ كۈندىكى بىزنىڭ سانىمىزنىڭ ئازلىقىدىنمۇ؟› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «شۇ كۈندە سىلەر كۆپ، لېكىن سىلەر (شىجائىتىڭلارنىڭ كېمىيىپ كېتىشى، قەدىر-قىممىتىڭلارنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشى سەۋەبلىك) سەلنىڭ كۆپۈكىگە ئوخشاش بىر كۆپۈك، دۈشمىنىڭلارنىڭ قەلبىدىن قورقۇنچ (يەنى سىلەرنىڭ ھەيۋىتىڭلار) كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، سىلەرنىڭ قەلبىڭلاردا ۋەھەن پەيدا قىلىنىدۇ». ئۇلار: ‹ۋەھەن دېگەن نېمە؟› دېدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ھاياتلىقنى ياخشى كۆرۈش، ئۆلۈمنى يامان كۆرۈشتۇر».[2]

ئىبنى خەلدۇن يەنە 18 ـ بابتا مۇنداق دەيدۇ: [قەبىلىنىڭ راھەت-پاراغەتكە بېرىلىشى ۋە نازۇ-نېئمەتكە چۆمۈشى، ئۇلارنى پادىشاھلىقتا ئېرىشىشتىن توسقۇچى ئامىللارنىڭ قاتارىدىندۇر. ئۇلارنىڭ راھەت-پاراغەت ۋە نازۇ-نېئمەتكە بېرىلىش دەرىجىسىنىڭ چوڭقۇرلىشى بىلەن ئۇلار پادىشاھلىقنى قولغا كەلتۈرۈش تۈگۈل، يوقۇلۇپ كېتىش گىردابىغا بېرىپ قالىدۇ. چۈنكى، راھەت-پاراغەت ۋە نازۇ-نېئمەتكە غەرق بولۇش، غەلىبە قازىنىشنىڭ ئاملى بولغان ئۆز گۇرۇھىنى قوغداش ئېڭىنىڭ ۋەيران بولۇشىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. ئەگەر بۇ خىل ئاڭ يوقالسا، قەبىلە ئۆز ھوقۇقىنى تەلەپ قىلىش تۈگۈل، ئۆزىنى قوغداش ۋە ھىمايە قىلىشتىنمۇ ئاجىز كېلىدۇ. ئۇلارنى باشقا خەلقلەر يۇتۇۋالىدۇ. بۇنىڭدىن راھەت-پاراغەتنىڭ پادىشاھلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتىن توسقۇچى ئامىللاردىن بىرى ئىكەنلىكى ئايان بولدى. الله تائالا ئۆزىنىڭ پادىشاھلىقىنى خالىغان كىشىگە ئاتا قىلىدۇ.

ئىبنى خەلدۇن 20 ـ بابتا مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر الله تائالا بىر خەلقتىن پادىشاھلىقنى كۆتۈرۈۋەتمەكچى بولسا، ئۇلارنى سۆكۈلگۈچى رەزىل ئىشلارنى سادىر قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ يولىدا ھەرىكەت قىلىشقا ئېلىپ بارىدۇ. ئاقىۋەتتە ئۇلار تاكى پادىشاھلىق ئۆز قوللىرىدىن چىقىپ ئورنىغا باشقىلار ئالماشقانغا قەدەر، سىياسىي پەزىلەتلەرنى ئومۇميۈزلۈك يوقىتىپ قويىدۇ ۋە كەمچىلىك ئىچىدە ياشاشنى داۋام ئېتىدۇ. بۇ ئاقىۋەتتە ئۇلارغا الله تائالا ئاتا قىلغان پادىشاھلىق ۋە ياخشىلىقنى

---

[1] مۇقەددىمە 141 ـ بەت

[2] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى، بۇ ھەدىسنى ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

تارتىۋېلىشقا بېرىلگەن ئۆلۈم خەۋىرى بولىدۇ. **[وَإِذَا أَرَدْنَا أَنْ نُهْلِكَ قَرْيَةً أَمَرْنَا مُتْرَفِيهَا فَفَسَقُوا فِيهَا فَحَقَّ عَلَيْهَا الْقَوْلُ فَدَمَّرْنَاهَا تَدْمِيرًا] [بىرەر شەھەر (ئاھالىسى)نى ھالاك قىلماقچى بولساق، ئۇنىڭدىكى دۆلەتمەن ئادەملەرنى (بىزگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇيمىز، ئۇلار ئىتائەت قىلماي، پىسقى ـ پاسات قىلىدۇ ـ دە، ئۇلارغا ئازابىمىز تېگىشلىك بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى قورقۇنچلۇق رەۋىشتە ھالاك قىلىمىز]**.[1] سىز ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە قارايدىغان بولسىڭىز، بىز ئېيتقان سۆزلەرنىڭ كۆپلىرىنى تاپالايسىز. الله (مەخلۇقاتىدىن) خالىغىنىنى يارىتىدۇ، خالىغان ئادەمنى تاللايدۇ].[2]

ئىبنى خەلدۇن ئىشارە قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ نەزىرىدىكى جىھاد ئەقىدىسىگە زىت كېلىدىغان قەبىلىلەرنىڭ گۇرۇھۋازلىقى، راھەت ـ پاراغەتكە بېرىلىش ۋە خارلىق ئارقىلىق ئاجىزلىشىدۇ. ئۇنى (يەنى جىھاد ئەقىدىسىنى) كۆڭۈللەردە قوزغاش ئۈچۈن، يۇقىرىقى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سەۋەبلەرنىڭ چارىسىنى قىلىش كېرەك. شۇنداق قىلغاندىلا، بۇ ئەقىدە مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبلىرىدە يېڭىدىن تىرىلىپ قوزغىلىدۇ.

قاچانكى، بەندىنىڭ دۇنيالىق نەرسە ـ كېرەكلىرى ئاز بولسا، ئۇنىڭغا دۇنيادىن ئايرىلىش، جىھاد قىلىش، پىداكارلىق كۆرسىتىش، قۇربان بېرىش ۋە دۇنيانىڭ مۇسىبەتلىرى قاتارلىقلار ئاسانغا توختايدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھىرەقلى بىلەن ئەبۇ سۇفياننىڭ قىسسىسى توغرىسىدىكى ئىبنى ئابباس τ نىڭ ھەدىسىدە كەلگەندەك، مال ـ دۇنيالىرى ئازلار ھەر ۋاقىت پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولۇپ كەلگەن ئىدى.

ھىرەقلى مۇنداق دېگەن: {وَسَأَلْتُكَ أَشْرَافُ النَّاسِ اتَّبَعُوهُ أَمْ ضُعَفَاؤُهُمْ؟ فَذَكَرْتَ أَنَّ ضُعَفَاءَهُمِ اتَّبَعُوهُ وَهُمْ أَتْبَاعُ الرُّسُلِ} {مەن سەندىن: ــ ئۇنىڭغا (يەنى پەيغەمبەر ρ گە) كىشىلەرنىڭ ئۇلۇغلىرى ئەگىشىۋاتامدۇ ياكى ئۇلارنىڭ ئاجىزلىرىمۇ؟ ــ دەپ سورىدىم. سەن: ــ ئۇلارنىڭ ئاجىزلىرى ئەگىشىۋاتىدۇ، ــ دېدىڭ. ئەنە شۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىدۇر}.[3]

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **[وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ وَلَا تَعْدُ عَيْنَاكَ عَنْهُمْ تُرِيدُ زِينَةَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَلَا تُطِعْ مَنْ أَغْفَلْنَا قَلْبَهُ عَنْ ذِكْرِنَا وَاتَّبَعَ هَوَاهُ وَكَانَ أَمْرُهُ فُرُطًا] [سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بىللە بولغىن، ھاياتىي دۇنيانىڭ زىبۇزىننىتىنى (يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن، بىز دىلىنى زىكرىمىزدىن غەپلەتتە قالدۇرغان، نەپسى ـ خاھىشىغا ئەگەشكەن، ئىشى ھەددىدىن ئاشقان ئادەمنىڭ (سۆزى)گە ئەگەشمىگىن]**.[4]

يەنە الله تائالا نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: **[قَالُوا أَنُؤْمِنُ لَكَ وَاتَّبَعَكَ الأَرْذَلُونَ قَالَ وَمَا عِلْمِي بِمَا كَانُوا يَعْمَلُونَ إِنْ حِسَابُهُمْ إِلاَّ عَلَى رَبِّي لَوْ تَشْعُرُونَ وَمَا أَنَا بِطَارِدِ الْمُؤْمِنِينَ] [ئۇلار: «(ئى نۇھ!) ساڭا تۆۋەن تەبىقىدىكى ئادەملەر ئەگەشكەن تۇرسا، ساڭا بىز ئىمان ئېيتامدۇق؟» دېدى]**.[5]

---

[1] سۈرە بەنى ئىسرائىل 16 ـ ئايەت

[2] «مۇقەددىمەتۇ ئىبنى خەلدۇن» 140 ـ بەتتىن 144 ـ بەتكىچە، مىلادىيە 1978 ـ يىلى «دارۇل قەلەم» نەشرىياتى

[3] بۇخارى رىۋايىتى

[4] سۈرە كەھف 28 ـ ئايەت

[5] سۈرە شۇئەرائ 111 ـ ئايەتتىن 114 ـ ئايەتكىچە

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [الله تائالانىڭ رازىلىقىنى تەلەپ قىلغۇچى ۋە ئاخىرەت ئالىمىنى كۆزلىگۈچىگە نىسبەتەن، ئۇنىڭ يولى ۋە تەلىپى پەقەت ئىككى خىل تونختىتىش ئارقىلىقلا توغرا بولىدۇ. بىرى، قەلبنى تەلەپ قىلغان ۋە مەقسەت قىلغان ئىشتا توختىتىش. يەنە بىرى، قەلبنى تەلەپ قىلىنغان نەرسىنىڭ غەيرىگە قاراپ قېلىشتىن توختىتىش، تىلنى پايدىسى يوق سۆزلەردىن يىغىپ، الله تائالانىڭ زىكرىگە، ئىمانىنى ۋە مەرىپىتىنى ئاشۇرىدىغان نەرسىلەرگە ئادەتلەندۈرۈش، ئەزالىرىنى گۇناھ ـ مەئسىيەت ۋە شەھۋەتلەرگە ئەمەس، پەرز ۋە مۇستەھەب ئەمەللەرگە ئادەتلەندۈرۈش. بۇ توختىتىش، تاكى ئىنسان ئۆز رەببىگە ئۇچراشقىچىلىك داۋام ئېتىدىغان بولۇپ، رەببى ئۇنى زىنداندىن ئەڭ كەڭرى ۋە ئەڭ ياخشى بولغان بىر ئالەمگە ئازاد قىلغانغا قەدەر داۋاملىشىدۇ. ئەگەر بەندە بۇ ئىككى خىل توختىتىشقا سەۋر قىلالماي، ئۇنىڭدىن شەھۋەتلەر بوشلىقىغا قاچسا، ئۇ دۇنيادىن چىقىپ كەتكەندىن كېيىن قورقۇنچلۇق بىر زىندانغا كىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق بىر دۇنيادىن چىققۇچى يا قاماقتىن ئازاد بولىدۇ ياكى قاماققا بارىدۇ. الله تەۋفىق بەرسۇن].[1]

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئاخىرەتكە قىزىقىش پەقەت دۇنياغا ھەۋەس قىلماسلىق بىلەن تاكامۇللىشىدۇ. دۇنياغا ھەۋەس قىلماسلىق پەقەت ئىككى خىل توغرا نەزەردىن كېيىن روياپقا چىقىدۇ.

بىرىنچى. دۇنياغا، ئۇنىڭ تېز زاۋال تېپىپ تۈگەپ كېتىشىگە، ئۇنىڭ خارلىقىغا، دۇنيانى دەپ رىقابەتلىشىش ۋە ئۇنىڭغا ھېرىس بولۇشنىڭ دەرت ـ ئەلەمىگە نەزەر تاشلاش. دۇنيانى قوغلاشقۇچى دۇنيانى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىلگىرى بولسۇن، قولغا كەلتۈرگەندە بولسۇن ۋە ياكى قولدىن كەتكۈزۈپ قويغاندا بولسۇن، ئوخشاشلا غەمدىن خالىي بولالمايدۇ. مانا بۇ ئىككى نەزەرنىڭ بىرىدۇر.

ئىككىنچى. ئاخىرەتكە، ئۇنىڭ يېقىنلاپ كېلىۋاتقانلىقىغا، ئۇنىڭ دائىمىي ۋە مەڭگۈ ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭدىكى ياخشىلىقلار ۋە خۇرسەن قىلغۇچى ئىشلارنىڭ شان ـ شەرىپىگە ھەمدە ئۇنىڭ بىلەن دۇنيادىكى نەرسىلەر ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلەرگە نەزەر تاشلاش. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېگەن: [**وَالآخِرَةُ خَيْرٌ وَأَبْقَى**] [**ئاخىرەت ياخشىدۇر ۋە باقىيدۇر**].[1] ئاخىرەت بولسا، مۇكەممەل دائىمىي ياخشىلىقلاردۇر. بۇ دۇنيا بولسا ناقىس، ئۈزۈلۈپ قالغۇچى، غايىب بولغۇچى خىيالى نەرسىدۇر. ئەگەر ئىنسان بۇ ئىككىسىگە تولۇق نەزەر تاشلايدىغان بولسا، ئەقىل تاللاشنى تەقەززا قىلغان نەرسىنى تاللايدۇ. ھەۋەس قىلماسلىقنى تەقەززا قىلغان نەرسىگە ھەۋەس قىلمايدۇ. ھەربىر كىشىنىڭ تەبىئىتى كېيىن كەلگۈچى مەنپەئەت ۋە كۈتۈلۈۋاتقان غايىبانە لەززەتنى دەپ نەق مەنپەئەت ۋە ھازىر بولغان لەززەتنى تەرك ئەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا تېز يېتىپ كەلگۈچى نەرسىدىن كېيىن ھازىر بولغان نەرسىنىڭ پەزىلىتى ئارتۇق بىلىنىپ، ئۇنىڭ ئىنتىلىشى ئالىيراق ۋە ئەۋزەلرەك بولغان نەرسە تەرەپكە كۆچەيسە، ئۇ چاغدا كېيىن يېتىپ كەلگۈچىنى تاللايدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى يوقالغۇچى ناقىس نەرسىنى تاللىسا، بۇ ياكى ئارتۇقچىلىق ئۇنىڭغا ئاشكارا بولمىغانلىقتىن ۋە ياكى ئۇنىڭ ئەۋزەلرەك نەرسىگە ئىنتىلىشى بولمىغانلىقتىن بولىدۇ.

بۇ ئىككى ئىشنىڭ ھەربىرى ئىماننىڭ ئاجىزلىقى ۋە ئەقىل ـ پاراسەتنىڭ زەئىپلىكىگە دالالەت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى دۇنيانى ئارقىسىغا تاشلىغان، قەلبلىرىنى ئۇنىڭدىن قايتۇرۇپ ۋاز كەچكەن. ئۇنى دوست تۇتماستىن تەرك ئەتكەن ۋە ئۇنىڭغا مايىل بولمىغان. ئۇلار دۇنيانى جەننەت ئەمەس زىندان دەپ ھېسابلىغان، شۇ سەۋەبتىن ئۇلار دۇنياغا ھەقىقىي رەۋىشتە

---

[1] ئىبنۇل قەييۇمنىڭ «ئەلفەۋائىد» ناملىق كىتابى، «مۇتەنەببىي» نەشرىياتى 54 ـ بەت

قىزىقمىغان. ئەگەر ئۇلار دۇنيانى كۆزلىگەن بولسا ئىدى، دۇنيادىكى ھەرقانداق ياخشى كۆرگەن نەرسىگە ئېرىشەلەيتتى. چۈنكى، پەيغەمبەر ρ گە دۇنيا خەزىنىلىرىنىڭ ئاچقۇچلىرى توغرا قىلىنغاندا، ئۇنى رەت قىلغان ئىدى. دۇنيا پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرىغا تۆكۈلدى. ئۇلار ئۇنى تاللاپ ئالدى ـ يۇ، ئۆزلىرىنىڭ ئاخىرەتلىك نېسىۋىسىنى دۇنيانىڭ باراۋىرىگە سېتىۋەتمىدى. ئۇلار دۇنيانىڭ مەڭگۈلۈك قارار ئالىدىغان ديار ئەمەس، ئۆتكۈنچى نەرسە ئىكەنلىكىنى بىلگەن ئىدى. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا لِي وَلِلدُّنْيَا إِنَّمَا أَنَا كَرَاكِبٍ قَالَ فِي ظِلِّ شَجَرَةٍ ثُمَّ رَاحَ وَتَرَكَهَا» «مېنىڭ دۇنيا بىلەن نېمە ئىشىم؟ مەن پەقەت دەرەخنىڭ سايىسىدا سايىداپ ئاندىن ئۇنى تاشلاپ كەتكەن يولۇچىغا ئوخشايمەن»][2].

مانا بۇ راھەت ـ پاراغەتنى تاشلاش ۋە ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنى يىرىك تۇرمۇشقا ئۆگىتىشىگە ئائىت سۆزلەردۇر. بۇنىڭدا بەندىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىگە مۇناسىۋەتلىك نۇرغۇنلىغان پايدا ـ مەنپەئەتلەر بار. بۇ (يەنى راھەت ـ پاراغەتنى تاشلاش ۋە يىرىك تۇرمۇشقا كۆنۈش) جىھاد مەيدانىدا خىزمەت قىلىۋاتقانلارغا قارىتا تېخىمۇ تەكىتلىنىدۇ.

بىز يۇقىرىدا يىرىك تۇرمۇشنىڭ دۇنيالىق پايدا ـ مەنپەئەتلىرىگە ئىشارە قىلىپ ئۆتتۇق. ئەمما، ئۇنىڭ ئاخىرەتلىك مەنپەئەتلىرىگە كەلسەك، بۇنىڭ ئىچىدە مەزكۇر دۇنيالىق مەنپەئەتلەرگە ئەگىشىپ كېلىدىغان پايدىلىرىمۇ بار، ئاخىرەتتە ئىگىسىگە ساقلاپ قويۇلۇش ئۈچۈن، دۇنيالىق مال ـ مۈلۈكتىن ئىبارەت نېسىۋىسىنى تەرك ئېتىشكە ئەگىشىپ كېلىدىغان پايدىلىرىمۇ بار. كۈچلۈك كۆزقاراش شۇكى، مۆئمىن قولغا كەلتۈرگەن ھەرقانداق دۇنيالىق نېسىۋە ئۇنىڭ ئاخىرەتلىك ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىدۇ.

مەن بۇنىڭغا كىتابىنىڭ باشلىرىدا ئىمام نەۋەۋىينىڭ پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ ھەدىسىگە بەرگەن شەرھىسىدە ئىشارە قىلىپ ئۆتكەن ئىدىم: «مَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تَغْزُو فَتَغْنَمُ وَتَسْلَمُ إِلاَّ كَانُوا قَدْ تَعَجَّلُوا ثُلُثَيْ أُجُورِهِمْ وَمَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تُخْفِقُ وَتُصَابُ إِلا تَمَّ أُجُورُهُمْ» «ھەرقانداق غازاتچى، غازات قىلىپ: غەنىمەت ئېلىپ سالامەت قالىدىكەن، ئۆزلىرىنىڭ ئەجرلىرىدىن ئۈچتىن ئىككىسىنى نەق ئالغان بولىدۇ. ھەرقانداق بىر غازاتچى ياكى قوشۇن زەربە يەپ مۇسىبەتكە ئۇچرايدىكەن، ئۇلارنىڭ ئەجرلىرى تولۇق بېرىلىدۇ»[3].

خەبباب ئىبنى ئەرەت τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىمۇ مۇشۇ مەنىدە: «هَاجَرْنَا مَعَ النَّبِيِّ ρ نُرِيدُ وَجْهَ اللَّهِ فَوَقَعَ أَجْرُنَا عَلَى اللَّهِ فَمِنَّا مَنْ مَضَى لَمْ يَأْخُذْ مِنْ أَجْرِهِ شَيْئًا مِنْهُمْ مُصْعَبُ بْنُ عُمَيْرٍ قُتِلَ يَوْمَ أُحُدٍ وَتَرَكَ نَمِرَةً فإِذَا غَطَّيْنَا رَأْسَهُ بَدَتْ رِجْلَاهُ وَإِذَا غَطَّيْنَا رِجْلَيْهِ بَدَا رَأْسُهُ فَأَمَرَنَا رَسُولُ اللَّهِ ρ أَنْ نُغَطِّيَ رَأْسَهُ وَنَجْعَلَ عَلَى رِجْلَيْهِ مِنْ الإِذْخِرِ وَمِنَّا مَنْ أَيْنَعَتْ لَهُ ثَمَرَتُهُ فَهُوَ يَهْدِبُهَا» «بىز پەيغەمبەر ρ بىلەن بىللە الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ھىجرەت قىلدۇق. بىزنىڭ ئەجرىمىز الله نىڭ زىممىسىگە چۈشتى. بىزنىڭ ئىچىمىزدە ئۆزىنىڭ ئەجرىدىن ھېچنەرسىنى ئالماي كېتىپ قالغانلارمۇ بولۇپ، مۇسئەب ئىبنى ئۇمەير شۇلارنىڭ جۈملىسىدىن ئىدى. ئۇ ئۇھۇد كۈنىسى شەھىد قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭدىن بىر پارچە يوللۇق رەخت قالغان ئىدى. ئۇنىڭ بېشىنى يۆگىسەك پۇتى ئېچىلىپ قالاتتى، پۇتىنى يۆگىسەك بېشى ئېچىلىپ قالاتتى. پەيغەمبەر ρ بىزنى

---

[1] سۈرە ئەئلا 17 ـ ئايەت

[2] ئىبنۇل قەييۇمنىڭ «ئەلفەۋائىد» ناملىق كىتابى 94 ـ بەتتىن 95 ـ بەتكىچە

[3] مۇسلىم رىۋايىتى

بېشىنى يۆگەپ، ئىككى پۇتىغا چىغ قويۇشقا بۇيرۇدى. بىزنىڭ ئىچىمىزدە مېۋىسى پىشىپ يېتىلىپ ئۇنى ئۈزگەن كىشىلەرمۇ بار». [1]

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: [خەبباب ئىبنى ئەرەتنىڭ «ئۆزىنىڭ ئەجرىدىن ھېچنەرسىنى يېمىدى» دېگەن سۆزى، دۇنيانىڭ مال ـ مۈلكىدىن ھېچنەرسىگە ئېرىشمىدى دېگەنلىكتۇر. بۇ يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن «اﷲ تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ» دېگەن سۆزگە زىت بولۇپ، ئۇ مۇنداق بىرلەشتۈرۈلىدۇ، «ئەجىر» دېگەن سۆزنى دۇنيادىكى مال ـ مۈلۈككە ئىشلىتىش، ئاخىرەت ساۋابىغا نىسبەتەن ئۇ سۆزنىڭ كۆچمە مەنىسىنى ئىشلەتكەنلىكتۇر. يۇقىرىدا ئېيتىلغىنى دۇنيانىڭ مال ـ مۈلكى ھەققىدىكى بىرىنچى مەقسەتتۇر. لېكىن ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۇسئەب ئىبنى ئۇمەيردەك دۆلەتلەر پەتھى قىلىنىشتىن بۇرۇن شەھىد بولۇپ كەتكەنلەر بار. ئۇلارنىڭ ئىچىدە نۇرغۇن جايلار پەتھى قىلىنغانغا قەدەر ياشىغانلارمۇ بار. كېيىن ئۇلار مۇنداق ئۈچ تۈرگە بۆلۈنگەن، ئۇلارنىڭ ئىچىدە مال ـ دۇنيادىن يۈز ئۆرۈپ، ئۇنىڭ بىلەن پەقەتلا ھاجەتلىرىنى قامداپلا، شۇ بىرىنچى ھالەت ئۈستىدە قېلىپ قالغانلار بار. ئۇلار ئاز بولۇپ، ئەبۇ زەر τ شۇلار قاتارىدىندۇر. يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاياللار، قۇل ـ دېدەك ۋە خىزمەتچىلەر، كىيىم ـ كېچەكلەر قاتارلىقلارغا ئائىت بەزى مۇباھ ئىشلاردا ئادەتتە ئاددىي ـ ساددا بولۇپ، ئۇ نەرسىلەرنى كۆپەيتمىگەن كىشىلەرمۇ بار. ئۇلار كۆپ بولۇپ، ئىبنى ئۆمەر τ شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدە مال ـ دۇنيانى تىجارەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا يوللار ئارقىلىق كۆپەيتكەن، پەرز ۋە مۇستەھەب بولغان ھەقلەرنىمۇ ئادا قىلغان كىشىلەرمۇ بار بولۇپ، ئۇلارمۇ كۆپ. ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف τ شۇلاردىن سانىلىدۇ.

خەبباب τ مۇشۇ ئىككى تۈرنى كۆرسەتكەن بولۇپ، بىرىنچى تۈر ـــ ئۇنىڭغا قوشۇلغانلارنىڭ ئەجرى ئاخىرەتتە تولۇق بېرىلىدۇ. ئىككىنچى تۈر ياخشىلىقىنىڭ تەقەززاسى بولۇپ، ئۇلاردىن ئاخىرەتتىكى مۇكاپاتىنىڭ بەدىلىگە دۇنيادا ئېرىشكەن مال ـ مۈلكىدىن ھېساب ئېلىنىدۇ. بۇ سۆزنى ئىمام مۇسلىمنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان: «مَا مِنْ غَازِيَةٍ تَغْزُو فَتَغْنَمُ وَتَسْلَمُ إِلاَّ تَعَجَّلُوا ثُلُثَيْ أَجْرِهِمْ» «غازات قىلىپ؛ غەنىمەت ئېلىپ سالامەت قالغان ھەرقانداق بىر قوشۇن، ئۆزلىرىنىڭ ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى نەق ئېلىپ بولدى» دېگەن ھەدىسى كۈچلەندۈرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن سەلەف سالىھلارنىڭ ئاز مال ـ دۇنيانى تاللاپ ئۇنىڭغا قانائەت قىلىشلىرى، ئاخىرەتلىك ساۋابنى تولۇق ئېلىش ئۈچۈن ۋە ياكى مال ـ دۇنيا توغرۇلۇق بېرىدىغان ھېسابىنىڭ ئازراق بولۇشى ئۈچۈندۇر]. [2]

ئۆمەر τ نىڭمۇ مانا شۇنىڭغا ئوخشاش، اﷲ تائالانىڭ: **[وَيَوْمَ يُعْرَضُ الَّذِينَ كَفَرُوا عَلَى النَّارِ أَذْهَبْتُمْ طَيِّبَاتِكُمْ فِي حَيَاتِكُمُ الدُّنْيَا] [كاپىرلار دوزاخقا توغرىلىنىدىغان كۈندە (ئۇلارغا ئەيىبلەش يۈزىسىدىن ئېيتىلىدۇ): «سىلەر لەززەتلىرىڭلارنى ھاياتىي دۇنيادا بەھرىمەن بولۇپ تۈگەتتىڭلار]**[3] دېگەن سۆزىنى دەلىل كەلتۈرۈپ قىلغان رىۋايەتلىرى بار.

مانا بۇ راھەت ـ پاراغەتنى تاشلاش ۋە يىرىك تۇرمۇشنىڭ بەندىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىدە ياخشى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت مېنىڭ دېمەكچى بولغان سۆزلىرىمدۇر.

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] «فەتھۇل بارى» 11 ـ جىلد 278 ـ بەت

[3] سۈرە ئەھقاف 20 ـ ئايەت، «تەپسىر ئىبنى كەسىر» 160/4

يۇقىرىقىلار ئەمىرنىڭ ئىمانىي تەييارلىقتىكى مەجبۇرىيەتلىرى ھەققىدە بايان قىلىشقا مۇيەسسەر بولغان سۆزلەردۇر. مەن يەنە تۆۋەندىكى تۆت تولۇقلىما ماۋزۇدا الله خالىسا ئىمانىي تەييارلىققا ئائىت بەزى مەسىلىلەر ئۈستىدە توختىلىمەن.